# ئۇيغۇر تىبابىتى

# دورا ئۆلچىمى

شىنجاڭ خەلق سەھىيە نەشرىياتى

# كىرىش سۆز

ئۇيغۇر خەلقىنىڭ ئۇزاق تارىخىي دەۋرلەردىن بۇيان كېسەللىك بىلەن كۆرەش قىلىشى جەريانىدا تەدرىجىي شەكىللەنگەن ۋە ئۆزىگە خاس نەزەرىيىۋى ئاساسقا ئىگە بولغان ئۇيغۇر تېبابەتچىلىكى ئىلمى ۋەتىنىمىز ئەنئەنىۋى تېبابەتچىلىك ئىلمىنىڭ مۇھىم تەركىبىي قىسمىدۇر. نەچچە مىڭ يىللاردىن بېرى ئۇيغۇر تېبابەتچىلىك-دورىگەرلىك ئىلمى شىنجاڭدىكى ھەر مىللەت خەلقىنىڭ كېسەللىكلەرنىڭ ئالدىنى ئېلىش-داۋالاش، ساقلىق ساقلاش ۋە مىللىي تەرەققىياتنى ئىلگىرى سۈرۈش جەھەتلەردە ئىنتايىن مۇھىم رول ئويناپ كەلدى. مىللىي تېبابەت دورىلىرىنى باشقۇرۇشنى كۈچەيتىش، مىللىي تېبابەت دورىلىرىنىڭ سۈپىتىنى ئۆستۈرۈش، مىللىي تېبابەتچىلىك-دورىگەرلىك ئىشلىرىنىڭ تەرەققىياتىنى يەنىمۇ ئىلگىرى سۈرۈش ئۈچۈن، سەھىيە مىنىستىرلىقى (سەھىيە دورا [1993] 64-نومۇرلۇق) «مىللىي تېبابەت دورىلىرىنىڭ ئۆلچىمىنى تۈزۈپ چىقىش توغرىسىدا ئۇقتۇرۇش»نى تارقىتىپ، ئۇيغۇر تېبابەت دورىلىرىنىڭ ئۆلچىمىنى تۈزۈپ چىقىش خىزمىتىنى ئورۇنلاشتۇرغانىدى. سەھىيە مىنىستىرلىقىنىڭ فارماكوپېيە كومىتېتى ۋە شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق سەھىيە نازارىتىنىڭ تەشكىللىشى، شۇنداقلا شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق دورا تەكشۈرۈش ئورنى، قەشقەر ۋىلايەتلىك دورا تەكشۈرۈش ئورنى، خوتەن ۋىلايەتلىك دورا تەكشۈرۈش ئورنى قاتارلىق ئورۇنلارنىڭ تىرىشىپ خىزمەت قىلىشى، كەڭ ئۇيغۇر تېبابەتچىلىك، دورىگەرلىك خىزمەتچىلىرى ۋە جەمئىيەتتىكى ھەر ساھەنىڭ ئورتاق قوللىشى ئارقىسىدا، كۆپلىگەن ئۇيغۇر تېبابەتچىلىك دورا ماتېرىياللىرى ۋە تەييار دورا ياسالمىلىرىنىڭ ئۆلچىمىنى يېزىپ چىقىش خىزمىتى تاماملىنىپ، ئۇيغۇر تېبابەتچىلىكى ۋە دورىگەرلىكىنىڭ تەكشۈرۈشىدىن ئۆتتى. بۇلارنىڭ ئىچىدىكى مىنىستىرلىق ئۆلچىمى شەرتلىرىگە مۇۋاپىق كېلىدىغان دورا تۈرلىرى تۈركۈم باسقۇچ بويىچە رەتلىنىپ، ئۇيغۇر تېبابەت دورا ئۆلچىمى قىلىنماقچى.

فارماكوپېيە كومىتېتى مۇناسىۋەتلىك مۇتەخەسسىسلەرنى تەشكىللەپ، تەكشۈرۈپ بېكىتكەن 1-تۈركۈمدە رەتلەنگەن ئۇيغۇر تېبابەت دورا ماتېرىيالى 115 خىل، تەييار دورا رېتسېپلىرى 87 خىل بولۇپ، «جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى سەھىيە مىنىستىرلىقى دورا ئۆلچىمى (ئۇيغۇر تېبابەت دورىلىرى قىسمى)» مىنىستىرلىقىمىز تەرىپىدىن تەستىقلىنىپ، ئېلان قىلىندى. مەزكۇر ئۆلچەم دۆلىتىمىزدىكى ئۇيغۇر تېبابەت دورىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش، تىجارەت قىلىش، ئىشلىتىش ۋە نازارەت قىلىپ باشقۇرۇش بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ قانۇنىي ئاساسى بولالايدۇ.

مەزكۇر كىتابقا كىرگۈزۈلگەن ئۇيغۇر تېبابەت دورا ئۆلچىمى 1998-يىلى 10-ئاينىڭ 1-كۈنىدىن ئېتىبارەن يولغا قويۇلىدۇ.

جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى سەھىيە مىنىستىرلىقى

1998-يىلى 7-ئاي

# ئىزاھات

1. سەھىيە مىنىستىرلىقىنىڭ ئۇيغۇر تېبابەت دورا ماتېرىياللىرى ۋە تەييار دورا ياسالمىلىرىنىڭ مىنىستىرلىق دەرىجىلىك بىرلىككە كەلگەن ئۆلچىمىنى تۈزۈپ چىقىش توغرىسىدىكى ئورۇنلاشتۇرۇشىغا ئاساسەن، شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق سەھىيە نازارىتىنىڭ تەشكىللىشى بىلەن ئۇيغۇر تېبابەت دورىلىرىنىڭ مىنىستىرلىق دەرىجىلىك ئۆلچىمى يېزىپ چىقىلغان بولۇپ، فارماكوپېيە كومىتېتى تەرىپىدىن تېخنىكىلىق تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىلىپ، شۇنداقلا ئالاقىدار مۇتەخەسسىسلەر تەرىپىدىن ئورىگىنالى تەكشۈرۈلۈپ، ئەڭ ئاخىرىدا فارماكوپېيە كومىتېتى تەرىپىدىن تەكشۈرۈپ بېكىتىلگەن ھەمدە سەھىيە مىنىستىرلىقىغا يوللىنىپ، تەستىقلانغان مەزكۇر ئۆلچەمدىكى دورا 202 خىل بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە ئۇيغۇر تېبابەت دورا ماتېرىياللىرى 115 خىل، تەييار دورا ياسالمىلىرى 87 خىل مەزكۇر توپلامغا كىرگۈزۈلۈپ، مىنىستىرلىق ئېلان قىلىنغان ئۆلچەم قىلىندى.

2. مەزكۇر ئۆلچەمدە، جۇڭگو فارماكوپېيىسىنىڭ 1995-يىللىق نەشرىدىكى پايدىلىنىش قائىدىلىرى ۋە قوشۇمچىلار ئاساس قىلىنىپ، تېكىستتە قوشۇمچىلارنىڭ تۈرگە ئايرىلىش رەت نومۇرى ئەسكەرتىلدى.

3. جۇڭگو فارماكوپېيىسى 1995-يىللىق نەشرگە كىرگۈزۈلمىگەن مەجۇن ۋە گۈلقەنت قاتارلىق ئۇيغۇر تېبابىتىدە كۆپ ئىشلىتىلىدىغان دورا ياسالمىلىرى ھەققىدە شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق دورا تەكشۈرۈش ئورنى دورا ياساش ئومۇمىي پرىنسىپلىرىنى تۈزۈپ چىققان بولۇپ، فارماكوپېيە كومىتېتىنىڭ تەكشۈرۈپ بېكىتىشىدىن ئۆتۈپ، مەزكۇر ئۆلچەمگە كىرگۈزۈلدى.

4. جۇڭگو فارماكوپېيىسىگە ۋە مىنىستىرلىق ئېلان قىلغان ئۆلچەمگە ئىلگىرى كىرگۈزۈلگەن ئۇيغۇر تېبابىتىدە كۆپ ئىشلىتىلىدىغان دورا ماتېرىياللىرى مەزكۇر ئۆلچەمگە تەكرار كىرگۈزۈلمىدى.

سەھىيە مىنىستىرلىقى فارماكوپېيە كومىتېتى
1998-يىل 7-ئاي

# مۇندەرىجە

## دورىلار

## تەييار دورىلار

WS$_3$—BW—0001—98

# قەلەمپۇر يېغى

## 丁香油 Ding xiang you

## OLEUM CARYOPHYLLI

بۇ دورا مىركلىس ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قەلەمپۇر Eugenia caryophyllata Thunb نىڭ قۇرۇغان غۇنچىسىنى سۇ هورىدا پارلاندۇرۇپ ئېلىنغان ئۇچۇچان مايدىن ئىبارەت.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ، ئاچ سېرىق ياكى رەڭسىز سۈزۈك مايسىمان ئېرىتمە بولۇپ، ئالاھىدە خۇش پۇراقلىق كېلىدۇ. ئۈستىنى ئۇچۇق قويغاندا ياكى ئۇزۇن ۋاقىت ساقلىغاندا تەدرىجىي قويۇلۇپ، رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

بۇ دورا ئېتىل ئالكوھول، ئېتىر ياكى قاتتىق سىركە كىسلاتاسىدا ئاسان ئېرىيدۇ، سۇدا ئاساسەن ئېرىمەيدۇ.

【تەكشۈرۈش】 نىسپىي زىچلىقى 1.038～1.060 بولۇشى (قوشۇمچە ⅦA) كېرەك.

【تەبىئىتى】 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ھەممە ئەزالارنى قۇۋۋەتلەپ، نېرۋىلارنى ئوزۇقلاندۇرىدۇ، جاھىل بەلغەمنى بوشىتىدۇ. 3-دەرىجىلىك سوغۇق دورا (مەسىلەن: ئەپيۇن)نىڭ زەھىرىنى كېسىدۇ. زىققە، بەلغەم كۆپ بولۇش، ئېغىزى سېسىق پۇراش، كۆكرەك پەردە ياللۇغى (زاتىلجەنبە) قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ. بەدەن سىرتىدىن ھەر خىل سوغۇقتىن بولغان ئاغرىشلارغا، مۇچىلەر ئۇيۇشۇپ قېلىش، ئۇششۇك ۋە مېڭە-يۇلۇن كېسەللىكلىرىدىن كېلىپ چىققان پالەچ (لەقۋا) لەرگە سۈركەشكە ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 1—3g بەدەن سىرتىغا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

【ساقلاش】 ئاغزىنى مەھكەم ئېتىپ، قاراڭغۇ، سالقىن جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0002—98

# ئارپا

## 大麦 Da mai

## FRUCTUS HORDIMI

بۇ دورا باشاقلىقلار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئارپا Hordeum vulgareL نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان دېنى بولۇپ، ياز پەسلى دېنى پىشقاندا، يەر ئۈستى قىسمىنى ئورۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، دېنىنى سوقۇپ، ئەخلەتلىرىدىن ئايرىپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا موكا شەكىللىك، ئىككى ئۇچى ئۇچلۇق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 6.5～10mm، دىئامېتىرى 2.5～4mm، قېلىنلىقى 1.5～2.5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ، دۈمبە تەرىپى يۇمىلاق بولۇپ، ئۇنى تاشقى گۈل چىنىسى ئوراپ تۇرىدۇ. بەش تومۇرلۇق، ئۇچ تەرىپىدىكى ئۇزۇن قىلتىرىقى ئۈزۈلۈپ چۈشكەن بولىدۇ، قورساق تەرىپىنى ئىچكى گۈل چىنىسى ئوراپ تۇرغان بولۇپ، بىر تال تىك ئېرىقچىسى بولىدۇ. ئىچكى-تاشقى گۈل چىنىسىنى ئېلىۋەتكەندىن كېيىن، دان پوستى سېرىق بولىدۇ، ئۇنىڭ جىسمى قاتتىق، كەسمە يۈزى ئاقۇش، تالقاندەك بولىدۇ، پۇرىمايدۇ، تەمى سەل قېرىق بولىدۇ. مىڭ دانىسىنىڭ ئېغىرلىقى تەخمىنەن 30g كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ كۆندىلەڭ كەسمە يۈزىدە: يۈزە پوستى ھۈجەيرىسى بىر قاتار ئۇزۇنچاق چاسا شەكىلدە ئورۇنلاشقان، كېپەكلەشكەن قەۋىتى بىر قانچە رەت بېسىلىپ ياپىلاق بولۇپ قالغان ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت. ئۇرۇق پوستى ئىچكى قەۋىتىنىڭ نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇنچاق چاسا شەكىلگە يېقىنراق ياكى ئۇزۇنچاق چاسا شەكىلدە بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت قەۋىتىگە كراخمال دانىچىلىرى تولغان بولىدۇ.

پاراشوكى ئاچ سېرىق رەڭلىك، گۈل چىنە سىرتقى پوست قەۋەت ھۈجەيرىسى سېرىق، ئۇزۇنلۇقى 56～184μm، دىئامېتىرى 8～19μm، دىۋارى سەل-پەل قېلىن، دولقۇنسىمان ئەگرىلەشكەن بولىدۇ. پۇرۇپكا ھۈجەيرە ھىلال ئايسىمان، ئىچىدە قوڭۇر رەڭلىك ماددىلار بولىدۇ. كرېمنىيلىق ھۈجەيرە بىر قەدەر كىچىك، ياپىلاق-دۈگىلەك شەكىلدە بولىدۇ. كراخمال دانىچىلىرى يۇمىلاق، سوقىچاق ياكى تۇخۇمسىمان بولۇپ، كىندىك توچكىسى چاكسىمان، «人» شەكىللىك ياكى تاقا شەكىللىك بولىدۇ. دىئامېتىرى 8～29μm كېلىدۇ. كۆندىلەڭ ھۈجەيرە دىۋارى نېپىز، ئۇزۇنلۇقى 40～144μm، دىئامېتىرى 13～24μm كېلىدۇ. بەزىلىرى سەل-پەل ئۇششاق تەسۋىسىمان قېلىنلىغان بولىدۇ. يەككە ھۈجەيرىلەر بەزسىز تۈكلىرىنىڭ دىئامېتىرى 8～18μm، دىۋارىنىڭ قېلىنلىقى 3～6μm كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** 1-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەدەندە سەپرا، قان خىلتلىرىنىڭ كۆپىيىشىنى تۆۋەنلىتىپ، بەلغەم بوشىتىپ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، قان كۆپەيتىپ، تېرىلەرنى سىلىقلاشتۇرىدۇ. خىلت پەيدا قىلىپ ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ. جىگەرنى ھارارەت قاپلاپ قىزىتمىداش، ئاغزى قۇرۇپ، ئىچى تىتىلداش، قۇرۇق يۆتەل، تېرىلەر قىچىشىش، گال-كېكىرتەك، قولتۇق ئاستى، قۇلاق ئارقىسى ئىششىپ ئاغرىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～10g دىن كۆپىنچە باشقا دورىلارغا قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ. يەككە ئىشلەتكەندە 20～50g قاينىتىپ ئىچىلىدۇ. بەدەن سىرتىغا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلسە بولىدۇ.

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلاپ، مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىش لازىم.

# پەرفيون
# 大戟脂 Da ji zhi
# EUPHORBIUM

بۇ دورا يالمانقۇلاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ياغلىق پەرفيون Euphorbia resinifera Berger نىڭ سېغىزسىمان ئاجراتمىسى بولۇپ، مەزكۇر ئۆسۈملۈك غولىنىڭ قىرلىق قىسمى قوۋزىقىنى پىچاق بىلەن تىلىپ، ئېقىپ چىققان سۇتسىمان شىرىسىنى يىغىۋېلىپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا تەرتىپسىز مونەكسىمان ياكى تامچىسىمان ماددا بولۇپ، چوڭ-كىچىكلىكى بىردەك بولمايدۇ، دىئامېتىرى 3cm غا يېتىدۇ. رەڭگى قارامتۇل سېرىق ياكى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، ھۆل، يېڭىسىنىڭ رەڭگى ئاچراق، جىسمى چۈرۈك كېلىدۇ. بەزىلىرىدە مەزكۇر ئۆسۈملۈك-نىڭ يوپۇرماق پارچىلىرى، چېچەكى ۋە مېۋىلىرى ئارىلاش بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىزراق بولۇپ، قىزدۇرغاندا يۇز مېيىغا ئوخشاش خۇش پۇرىقى كېلىدۇ. تەمى قېرىق، ئاچچىق ھەمدە ئالاھىدىرەك بولىدۇ. پاراشوكى ئورگانىزم شىللىق پەردىلىرىنى كۈچلۈك غىدىقلاپ، چۈشكۈرتىدۇ.

بۇ دورا سىركە كىسلاتاسىدا تولۇق دېگۈدەك ئېرىيدۇ ھەمدە ئىككى ھەسسە 75% لىك ئىسپىرت، ئۈچ ھەسسە نېفت ئېتېرىدا ئېرىيدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىنىڭ پاراشوكى سارغۇچ ئاق رەڭلىك بولۇپ، ئۇنىڭدا نۇرغۇنلىغان دانچىسىمان ماددىلار بولىدۇ. قىزدۇرغاندىن كېيىن ياغ تامچىسىدەك ھالەتكە كېلىدۇ ھەمدە ئۇنىڭدا ئاز مىقداردا ئۆسۈملۈك تالالىرى ۋە نەيچىلەرنى كۆرۈشكە بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا پاراشوكىدىن 0.01g ئېلىپ، نېفت ئېتېرىدىن 10ml قوشۇپ، چالغىتقاندىن كېيىن بىر سائەت چۆكتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پروبىركىغا قۇيۇپ، تەركىبىدە ئاز مىقداردا نىترات كىسلاتاسى بولغان سۇلفات كىسلاتاسى سۇيۇقلۇقىغا ئاستا-ئاستا بىر نەچچە تامچە تامغۇزغاندا، ئىككى خىل سۇيۇقلۇقنىڭ تۇتاشقان چېگرىسى قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 ئومۇمىي كۈلى 10.0% (قوشۇمچە IX K ) دىن ئېشىپ كېتىشكە بولمايدۇ.

【تەبىئىتى】 4-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سۈرۈش، ھۆللۈكنى ھەيدەش، بەلغەم خىلتىنى چىقى-رىش تەسىرى بار. بەلغەم خىلتىدىن بولغان لەقۋا، يۈز پالەچى، ھوشسىزلىق، تىترەش كېسىلى، قورساقتا سۇ چۈشۈش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ. يۇقىرىقى كېسەللىكلەرنى داۋالاشتا ياغ بىلەن تەڭشەپ، بەدەن سىرتىدىن چېپىلىدۇ.

【ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە بىر قېتىم، ھەر قېتىمدا 0.2~0.4g دىن ئىشلىتىلىدۇ.

【دىققەت】 مەزكۇر دورا زەھەرلىك بولۇپ، دوختۇرنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىشلىتىش لازىم.

【ساقلاش】 ئېغىزىنى مەھكەم ئېتىپ، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلاش لازىم.

**$WS_3$—BW—0004—98**

# لاچىندانە

## 小豆寇　Xiao dou kou

## FRUCTUS CARDAMOMI

بۇ دورا زەنجىۋىل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك لاچىندانە Elettaria cardamomum White et. Maton نىڭ قۇرۇتۇلغان، يېتىلگەن مېۋىسى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلىدە يىغىۋېلىنىپ، سالقىندا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا ئۇزۇنچاق تۇخۇمسىمان، ئىككى تەرىپى ئۇچلۇق، ئۈچىسىز ئۈچ قىرلىق بولىدۇ، ئۇزۇنلۇقى 10~20mm، دىئامېتىرى 5~10mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاچ قوڭۇر رەڭلىكتىن كۆل رەڭ ئاقۇش رەڭگىچە، سىرتىدا ئۇششاق تىك سىزىقچىلار بولىدۇ. ئۈستى ئۇچىدا تۇۋرۇك بېغى پۈلتىيىپ چىققان، تۆۋى قىسمىدا ئويۇقۇپ كەتكەن ساپاق ئىزى بولىدۇ. مېۋە پوستى مۇستەھكەم بولۇپ ئاسان يېرىلمايدۇ. ئۇرۇقدىنى ئۈچ خانىلىق بولۇپ، ئوتتۇرا ئوقىدا تۆرەلمە تەكتى ئورۇنلاشقان. ھەر بىر خانىدا 5~9 تال ئۇرۇق بولىدۇ. ئۇرۇقى ئۇزۇنچاق تۇخۇمسىمان ياكى 3~4 تەرەپلىك بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 3~4mm، قېلىنلىقى تەخمىنەن 3mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سۇس جوزە رەڭ ياكى قارامتۇل قىزغۇچ رەڭلىك، دومبە تەرىپى ئازراق پۈلتايغان، قورساق تەرىپىدە ئېرىقسىمان سىزىقى بولىدۇ. سىرتىنى رەڭسىز نېپىز پەردىسىمان ساختا پوست ئوراپ تۇرىدۇ. ئۈزۈلگەن يۈزى ئاق بولۇپ، كۈچلۈك خۇش پۇراقلىق، تەمى سەل قىرىق، ئاچچىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 مەزكۇر دورا مېۋە پوستىنىڭ كۆندىلەڭ كەسمە يۈزىدە، ئوتتۇرا پوست ھۈجەيرىسىدە قوڭۇر رەڭلىك سېغىزى بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ نەيچە غىلىپىنىڭ سىرتقى تەرىپىدە تالالار تۈركۈمى بولۇپ، تالالىرىنىڭ دىئامېتىرى 12~20μm، دىۋارى سەل قېلىنراق بولىدۇ.

ئۇرۇقنىڭ كۆندىلەڭ كەسمە يۈزىدە: پوست ھۈجەيرىلەر بىر رەت تىزىلغان بولۇپ، شەكلى ئۇزۇن، يۇملاق ياكى ئۇزۇنچاق چاسا شەكىلدە بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 50~80μm، كەڭلىكى 40~50μm كېلىدۇ. پىگمېنت ھۈجەيرىلىرى بىر رەت تىزىلغان، دىۋارى نېپىز، ياپىلاق بولىدۇ. ياغ ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇن چاسا شەكىلدە بىر رەت تىزىلىپ، كەسمىسى 180~240μm، دىئامېتىرى 60~80μm كېلىدۇ. ئىچكى ئۇرۇق پوستى بىر رەت تىزىلغان ئــۇزۇن چاسا تاش ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 50~60μm، كەڭلىكى تەخمىنەن 40μm، توغرىسىغا ئۇزارغان، ئىچكى ۋە يان تەرەپ دىۋارى ناھايىتى قېلىن، ھۈجەيرە بوشلۇقى سىرتقى تەرەپتە ناھايىتى كىچىك، ئىچىگە كرېمنىيلىق ماددىلار جايلاشقان بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئاشقازاننى كۈچەيتىپ، ئوزۇقلىنىشقا ياردەم بېرىدۇ. ئىچ سۈرۈش، قەي قىلىشنى توختىتىدۇ، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىپ، كۆڭۈلنى خۇشخۇي قىلىدۇ. قورساق ئاغرىپ، ئاشقازىنى كۆپۈش، ئىشتىھاسى تۇتۇلۇپ، كېكىرىش، ئاغزى پۇراپ، كۆڭلى ئېلىشىش، ئىچى سۈرۈپ، ھۆ بولۇش، ئېغىز، تىللىرىغا جاراھەت چىقىش، شەقىقە قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 3~6g

【ساقلاش】 قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0005—98

# زىرىق مېۋىسى

## 小檗果　Xiao bo guo

## FRUCTUS BERBERIS

بۇ دورا زىرىق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قىزىل مېۋىلىك زىرىق Berberis nummularia Bge نىڭ قۇرۇتۇلغان، يېتىلگەن مېۋىسى بولۇپ، كۈز پەسلىدە يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا تۇخۇمسىمان، سوقىچاق ياكى يۇملاقراق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 7~12mm، كەڭلىكى 5~8mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سىلىق ياكى ئازراق قورۇلغان، رەڭگى قارامتۇل سۆسۈن بولۇپ، ئادەتتە سىرتىنى كۆل رەڭ ئاقۇش ئۇپىسىمان قىرو قاپلاپ تۇرىدۇ. مېۋە پوستى نېپىز ھەم چۈرۈك بولۇپ، ناھايىتى ئاسان ئېزىلىدۇ. ئېزىلگەن يۈزى قارامتۇل سۆسۈن رەڭدە بولىدۇ. بەزىدە مېۋە ساپىقى ئۇچرايدۇ. ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 5mm كېلىدۇ. مېۋە ساپىقى بار ئورۇندا 3~6 قارامتۇل سۆسۈن رەڭلىك، ئۇچى تەرىپى ئازراق ئېگىلگەن، تۆۋى تەرىپى دىقماق، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 5mm كېلىدىغان سىلىق ئۇرۇقلىرى بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سەل چۈچۈمەل كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ تالقىنى قارامتۇل سۆسۈن رەڭلىك كېلىدۇ. مېۋە پوستىنىڭ رىشاتكىسىمان تاش ھۈجەيرىلىرى ئاچ سېرىق رەڭلىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 80μm، كەڭلىكى 20~40μm كېلىدۇ. ئىچىدە قارامتۇل سۆسۈن ماددىلار بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوستىدىكى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر تەرتىپسىز بولۇپ، ئىچىگە نۇرغۇن قارامتۇل سۆسۈن رەڭلىك ماددىلار ۋە ئاز مىقداردا دانىچىسىمان ماددىلار تولغان بولىدۇ. نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا دائىم ئۇزۇنچاق چاسا شەكىللىك تاش ھۈجەيرىلىرى ئۇچراتقىلى بولىدۇ. ئۇنىڭ رەڭگى ئاچ سېرىق، ھۈجەيرە بوشلۇقى چوڭ بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 120μm، كەڭلىكى 6μm كېلىدۇ. ھۈجەيرە بوشلۇقىدا پىگمېنتلىق ماددىلار بولىدۇ. مېۋە ئىچكى پوست ھۈجەيرىلىرى چاسا شەكىلدىرەك بولۇپ، دىۋارى تۆشۈكلۈك، رەڭگى ئاچ سېرىق، ئىچىدە پىگمېنت بار بولىدۇ. ئۇرۇق پوستىنىڭ رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلىرىنىڭ سىرتقى دىۋارى قېلىن، كۆل رەڭ ئاقۇش رەڭلىك، مۇڭگۈزلەشكەن ماددىدەك، ئۇزۇنچاق چاسا شەكىللىك بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 100μm، كەڭلىكى 20~50μm كېلىدۇ. ئۇرۇق پوستىنىڭ تاش ھۈجەيرىلىرى رەتسىز، بوشلۇقى كىچىك بولۇپ، دىۋارىدا تۆشۈك ۋە تۆشۈكلۈك سىزىقچىلار بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭدا ئۇپىسىمان دانىچىلار ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** مۆتىدىل.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈپ، مىجەزنى تەڭشەيدۇ. خىلت كۆپەيتىپ، ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ. قىزىتمىنى ياندۇرۇپ، زەھەر قايتۇرىدۇ. ھەزىم قىلىش ناچارلىق، ئىچى سۈرۈپ توختىماسلىق، ئېغىزى قۇرۇش، ئېغىزغا جاراھەت چىقىش، گال ئاغرىقلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3~6g

**【ساقلاش】** قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ. بېسىلىشتىن ساقلىنىش لازىم.

# قۇرۇق سايۋا ئۈزۈم

## 马奶子葡萄干 Ma nai zi Pu tao gan

## FRUCTUS VITIS MANAIZI

بۇ دورا ئۈزۈم ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئۈزۈم Vitis Vinifera. L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى بولۇپ، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقان چاغدا يىغىۋېلىنىپ، شامالدا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا قىسقا سىلىندىرسىمان ياكى موكىسىمان شەكىلدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2~3cm ، كەڭلىكى 1~1.5cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ يېشىل ياكى قىزغۇچ قوڭۇر رەڭدە بولۇپ، تۈرگۈنلىگەن تىك قورۇق سىزىقچىلىرى بولىدۇ. مېۋە پوستى نېپىز ھەم يۇمشاق بولۇپ، مېۋە ئېتى ئوڭاي ئېزىلىدۇ. ئىچىدە دائىم 3~1 تال، ئۈچبۇرجەك تۇخۇمسىمان ئۇرۇقى بولىدۇ، پۇرىقى ئاجىزراق، تەمى سەل چۈچۈمەل، تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ تالقىنى سارغۇچ قوڭۇر رەڭدە، چاپلىشاڭغۇ ھالەتتە بولىدۇ. مېۋە سىرتقى پوستى ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، بەزىلىرىدە كرىستالدەك دەستىلەر بولىدۇ. مېۋە ئوتتۇرا پوستىدىكى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر چوڭ بولۇپ، ئۇنىڭدا غۇژمەك كرىستاللار ۋە قەنتلەر بولىدۇ. مېۋە ئىچكى پوستىدىكى ھۈجەيرىلەردە تۈرگۈنلىگەن قەنتلىك چاسا كرىستاللار بولىدۇ. ئۇرۇق پوست ھۈجەيرىسى ئۇزۇن سوقىچاقراق، ئۇششاق، دىۋارلىرىدىكى تۆشۈكلەر ئېنىق بولىدۇ. ئۇرۇق ئىچكى پوستى تور سىزىقلىق ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسىدە تۈرگۈنلىگەن دانىچىسىمان ماددىلار ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. تالا، نەيچىلىرى ئۇششاق، كىچىك بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** 1-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەدەننى چىڭىتىدۇ، خىلىتلارنى پىشۇرىدۇ. توسالغۇلارنى ئېچىپ، ئىشتىھانى ياندۇرىدۇ. بەدىنى ئاجىزلاپ، قېنى ئازايغانلار، جىگىرى ئاجىزلاپ، قەۋزىيەت بولغانلارغا، بەدەن خىلىتلىرى قۇيۇلغانلار، ئىچكى ئەزالاردا توسۇلۇش بولغانلار، بەدىنى جۇدەپ كەتكەنلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 10~30g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشىدىغان قۇرغاق جايدا ساقلاپ، مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىش لازىم.

**$WS_3$—BW—0007—98**

# سېمىز ئوت ئۇرۇقى

## 马齿苋子　Ma chi xian zi

## SEMEN PORTULACAE

بۇ دورا سېمىز ئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سېمىز ئوت Portulaca olera ceal نىڭ قۇرۇق ئۇرۇقى بولۇپ، ياز، كۈز پەسىللىرىدە ئۇرۇقى پىشقاندا، پۈتۈن چۆپىنى يىغىپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، ئۇرۇقىنى قېقىپ چۈشۈرۈپ، تازىلاپ، يىغىپ ئېلىنىدۇ.

【**شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى**】 بۇ دورا ياپىلاق، يۇملاق ياكى بۆرەك شەكلىدە بولۇپ، دىئامېتىرى 0.7～1.1mm، قېلىنلىقى 0.4mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارا ياكى قاراмتۇل قوڭۇر رەڭدە بولۇپ، سەل پارقىرايدۇ. ئاناتومىيە مىكروسكوپىدا كۆزەتكەندە، سىرتقى يۈزىدە زىچ رەتلىك تىزىلغان دانىچە ئۆسۈكچىلەر كۆرۈلىدۇ. يان تەرىپىدىكى سەل ئويمان جايىدا كۈل رەڭ ئۇرۇق كىندىكى بولىدۇ. تۆرەلمە سۈتى ئاق، يېرىم سۈزۈك، پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس بولۇپ، مىڭ دانە ئۇرۇقىنىڭ ئېغىرلىقى تەخمىنەن 0.18g كېلىدۇ.

【**پەرقلەندۈرۈش**】 بۇ دورىنىڭ پاراشوكى سۇس قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، ئۇرۇق پوستى ھۈجەيرىسى سۇس قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، دىئامېتىرى 30～75μm، دىۋارى قېلىن، ئىچىدە رەتلىك تىزىلغان دانىسىمان ئۆسۈكچىلەر بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى ئاستى ھۈجەيرىسى سۇس قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، ئۇنىڭدا قوڭۇر رەڭلىك، رەتسىز كۆپ بۇرجەكلىك ھۈجەيرىلەر بار. ھۈجەيرە ئارىلىق بوشلۇقى چوڭراق بولىدۇ. شىلىمشىق ماددا پارچىلىرى خېلى كۆپ ئۇچرايدىغان بولۇپ، يەككە ھالدا تارقاق كۆرۈنىدۇ ياكى 2～5 دانىسى قوشۇلۇپ تۇرىدۇ. دىئامېتىرى 120～150μm، تاق ياكى قوش قەۋەتلىك بولۇپ، ئىچىدە توچكىسىمان شىلىمشىق ماددا دانىچىلىرى بولىدۇ. دىئامېتىرى 80～150μm كېلىدۇ. تومۇرچە نەيچىلىرى پەلەمپەي سىزىقى شەكلىدە بولۇپ، ئاز ئۇچرايدۇ، دىئامېتىرى 15～25μm كېلىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرىنىڭ دىئامېتىرى 10～30μm بولۇپ، شەكلى يۇملاق، كۆپ بۇرجەكلىك ياكى يۇملاق ئۈچ بۇرجەكلىك بولىدۇ ھەمدە ئانچە كۆپ كۆرۈلمەيدۇ. كالتسىي ئوكسالات كىرىستاللى تارقاق بولۇپ، دىئامېتىرى 10～25μm كېلىدۇ. ماي تامچىلىرى ناھايىتى كۆپ، رەڭگى سېرىق، شەكلى يۇملاق، چوڭ-كىچىكلىكى ھەر خىل، تارقاق ياكى بىر قانچىسى توپلاشقان ھالدا كۆرۈلىدۇ. كراخمال دانىچىلىرى يەككە دانىچىلەر بولۇپ، قەۋەت سىزىقلىرى ئېنىق بولمايدۇ، كىندىك نۇقتىسى توچكىسىمان ياكى « 人 » شەكىللىك بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسىنىڭ دىۋارى نېپىز بولۇپ، ھۈجەيرە ئارىلىق بوشلۇقى بولمايدۇ. ئىچىدە سېرىق مونەكچىلەر بولىدۇ.

【**تەبىئىتى** 】 2-دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

【**تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى**】 سەگىتىپ خىلىت پەيدا قىلىدۇ، سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرۇپ، ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ. ئورگانىزمدىكى سەۋدا خىلىتنىڭ يۇقىرىلىشىنى تۆۋەنلىتىدۇ. ئىسسىقلىقى ئېشىپ كەتكەن كېسەللىكلەر، ئاشقازان كېسىلى، باش ئاغرىش، بالىياتقۇ ياللۇغى، مېڭە پەردە ياللۇغى، سۈيدۈك يول ياللۇغى ۋە قىزىتمىلىق تەپ قاتارلىقلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

【**ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى** 】 3～5g

【**ساقلاش**】 سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ. مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىش كېرەك.

$WS_3$—BW—0008—98

# بىنەپشە

## 天山堇菜 Tian shan Jin cai

## HERBA VIOLAE TIANSHANICAE

بۇ دورا گۈلبىنەپشە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بىنەپشە Viola tianshanica Maxim نىڭ قۇرۇق چۆپى بولۇپ، ياز پەسلىدە تۈنجى چېچەكلىگەندە كولاپ ئېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، ئەخلەتلىرى تازىلىۋېتىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورىنىڭ كۆپىنچىسى پۇرلىشىپ پارچىلىنىپ كېتىدۇ. پۈتۈنلىرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 3~7cm كېلىدۇ. غول يىلتىزى تومراق، كونۇس شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 0.5~2cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سۇس بېغىر رەڭدىن ئاقۇش كۈل رەڭگىچە بولىدۇ، رەتسىز، تىك پۇرۇقلىرى بولىدۇ. يىلتىز غولىدا ھالقىسىمان سىزىقلار ۋە يوپۇرماق سېپى قالدۇقلىرى بولىدۇ. يوپۇرماقلىرى پۇرلەشكەن بولۇپ، ساق يوپۇرماقلىرى نەمدىلىپ ئېچىلغاندىن كېيىن قوشۇق شەكلىگە ياكى سوقىچاق شەكلىگە كېلىدۇ، رەڭگى كۈل رەڭ يېشىل، ئۇچى دىقماق، تۈۋى پانا شەكىللىك، تۆۋەنگە سوزۇلغان، ساپىقى ئۇزۇن بولىدۇ. چېچىكى كۆكۈش كۈل رەڭ، گۈل كاسىسى 5 پارچە، تىمنە شەكىللىك، گۈل بەرگى 5 ياپراق، تەتۈر قويۇلغان تۇخۇم شەكىللىك، ئىككى تەرىپى سىممېترىك، كۆكۈش كۈل رەڭ، سەل خۇش پۇراق، تەمى سەل قىرتاق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىنىڭ پاراشوكى سارغۇچ يېشىل رەڭلىك، ھاۋا كاۋاكچىلىرى تۇراقسىز شەكىلدە، ئۇزۇن ئوقى تەخمىنەن 40μm، قىسقا ئوقى تەخمىنەن 30μm كېلىدۇ. قاشا ھۈجەيرىلىرىنىڭ تەركىبىدە كالتسىي ئوكسالات چاسا كرىستاللىرى بولىدۇ. نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر تەركىبىدە نۇرغۇنلىغان كالتسىي ئوكسالات كرىستال توپلىرى بولۇپ، دىئامېتىرى 18~60μm كېلىدۇ. تومۇرچە سىزىقلىرى بۇرما ياكى تور شەكلىدە بولۇپ، دىئامېتىرى 9~30μm، گۈل بەرگى سىرتقى پوستى ھۈجەيرىلىرى شورىغۇچسىمان بولىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىلىرى ئاز ئۇچرايدۇ، شەكلى يۇملاقراق، چاڭدان ئىچكى دىۋار ھۈجەيرىسى ئۇچبۇرجەكلىك بولۇپ، ھۈجەيرە دىۋارى ئۆزگىچە خالىس قېلىنلاشقان، دىۋار تۆشۈكى ئېنىق بولىدۇ.

【لايىقلاشتۇرۇش】 ئەخلەت ۋە لايلىرى تازىلىنىدۇ.

【تەبىئىتى】 بىرىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي سەپرانى يېنىك سۈرگۈزۈپ، قاننىڭ ئىسسىقلىقى ئېشىپ كېتىشىنى تەڭشەيدۇ، خىلىت پەيدا قىلىپ ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ، تەرلىتىپ قىزىتما قايتۇرىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان زۇكام، قىزىتما، باش ئاغرىش، گال ئاغرىش، مۈچىلەر ئىششىش، بالىلاردىكى دۆيلىنىشنى داۋالايدۇ. بەدەن سىرتىدىن چاقا-جاراھەت، غەلۋىرەك ئاغرىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 6~12g. بەدەن سىرتىدىن ئىشلەتكەندە مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

【ساقلاش】 سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# بنەپشگۈلى

## 天山堇菜花 Tian shan Jin cai hua

## FLOS VIOLAE TIANSHANICAE

بۇ دورا گۈلبنەپشە ئائىلىسىدىكى بنەپشە Viola tianshanica Maxim نىڭ قۇرۇق گۈلى بولۇپ، ياز پەسلىدە چېچەكلىگەندە گۈلى يىغىپ ئېلىنىپ، سايىدا ياكى ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا كۆپىنچە قورۇلۇپ، يۆگىلىپ تۇرىدۇ. ئاسان ئۇۋۇلىدۇ. رەتسىز بولىدۇ. بىجىرىملىرىنىڭ ئېچىلغاندىن كېيىن 5 دانە گۈل چىنىسى كۆرۈنىدۇ. ئۇنىڭ رەڭگى سارغۇچ يېشىل ياكى سارغۇچ ئېقىش يېشىل رەڭدە بولۇپ، تىمنە شەكىللىك، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 2mm كېلىدۇ. گۈل بەرگى 5 پارچە، ئىككى تەرىپى سىممېترىك، گۈل بەرگىسى تەتۈر قويۇلغان تۇخۇم شەكلىدە، تۆۋەنكى بىر پارچىسى چوڭراق ھەمدە ئارىلىق قالدۇرغان بولىدۇ. ئارىلىقى خالتا شەكىللىك بولۇپ، يان بەرگىلىرى كىچىكرەك، گۈلى كۆكۈش كۆل رەڭدىن سۇس كۆك رەڭگىچە بولىدۇ، ئۇزۇنلۇقى 5~12mm كېلىدۇ. ئاتىلىقى 5 دانە، چاڭدىنى ياپىلاق كەڭ، سېرىق رەڭلىك، ئاتىلىق يىپى بەك قىسقا. ئانىلىقى بىر دانە، ئۇرۇقدىنى بىر دانە بولىدۇ. بەزىدە يىپەك ئىنچىكە گۈل ساپاقلىرى كۆرۈنىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ پاراشوكى كۆكۈش كۆل رەڭ. گۈل چاڭ خالتىسى ئىچكى دىۋار ھۈجەيرىلىرى ئۆزگىچە خاس قېلىنلاشقان، دىۋار تۆشۈكچىلىرى ئېنىق بولىدۇ. ھاۋا تۆشۈكلىرى ئاز، تۇراقسىز، قوشۇمچە مۇھاپىزەت ھۈجەيرىلىرى كۆپىنچە 4~3 دانە بولىدۇ. گۈل بەرگىسى سىرتقى پوستى ھۈجەيرىلىرى شورىغۇچسىمان؛ نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرى چوڭراق بولۇپ، بەزىلىرىدە كىچىك چاسا كرىستال كۆرۈلىدۇ. توپلاشقان كرىستاللار ئاز ئۇچرايدۇ. تومۇرچە سىزىقلىرى بۇرما ياكى تور شەكلىدە بولىدۇ. گۈل چېڭى دانچىلىرىنىڭ كۆپىنچىسى 3 ئېرىقچە شەكلىدە. بەزىدە يەككە ياكى 3~2 دانە ھۈجەيرىلىك بەز تۈكلىرى كۆرۈلىدۇ. تالالىرى ئۇزۇنچاق موكا شەكىللىك بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە سوغۇق، ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** زەھەر قايتۇرۇش، قىزىتما ياندۇرۇش، تەرلىتىپ ئىششىق ياندۇرۇش تەسىرى بار. ئىسسىقتىن بولغان زۇكام، قىزىتما، گال ئاغرىش، كۆز ئىششىش، ئۆپكە ياللۇغى، يارا-جاراھەتلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5~15g

**【ساقلاش】** سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# ئوق يىلان

## 中介蝮蛇　Zhong jie Fu she

## AGKIS TRODON HALIS

بۇ دورا زەھەرلىك قارا يىلان ئائىلىسىدىكى ھايۋان ئوق يىلان .Agkistrodon halys pallas intermedius (strauch)نىڭ يېڭى ياكى قۇرۇتۇلغان تېنى بولۇپ، كۆپىنچە ياز، كۈز پەسىللىرىدە تۇتۇلۇپ، قورسىقىنى يېرىپ، ئىچ باغرىنى ئېلىپ تاشلاپ، پاكىز يۇيۇپ تازىلاپ، شۇ پېتى ئىشلىتىلىدۇ ياكى قورساق بوشلۇقىغا ئاش تۇزىنى تەكشى سېپىپ، ياغاچ تاختا بىلەن قورساق قىسمىنى كېرىپ ئېچىپ قۇرۇغاندىن كېيىن ياغاچ تاختا ئېلىۋېتىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ خىل يىلاننىڭ ئۇزۇنلۇقى 50～60cm ، تۈز چىۋىقسىمان، بېشى ئۈچبۇرجەك شەكلىدە، سەل ياپىلاق، كۆز ئالدىدا مەڭىز ئويمىنى بولىدۇ، تۇمشۇق قاسىراقلىرى ئېنىق، بۇرۇن ئارىلىق قاسىراقلىرى كەڭ، باش دۈمبىلىرىدە سىممېترىك چوڭ قاسىراقلار بولىدۇ. چېكە قىسمىدا بىر تال قارا سىزىق بولۇپ، ئۇنىڭ ئۈستۈنكى گىرۋىكىدە ناھايىتى ئېنىق بىر تال ئىنچىكە ئاق سىزىقچىسى بولىدۇ. دۈمبە قاسىراقلىرى قىرلىق بولۇپ 23～21، 17 قاتار، گەۋدىسىنىڭ دۈمبە تەرىپى كۈل رەڭ قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، قارا نەقىشلىق توق بېغىررەڭ ئالتاغلىلىرى بولىدۇ. ئەمما پەرق ناھايىتى چوڭ بولۇپ، بەزىلىرى ئوڭ-سولغا گىرەلىشىپ تىزىلىپ، ئۆزئارا گىرەلەشكەن زەنجىرسىمان داغلارنى شەكىللەندۈرىدۇ ياكى قىينىق-سۇس سىزىقلار نۆۋەتلىشىپ دولقۇنسىمان كۆندىلەڭ داغ ھاسىل قىلىدۇ ياكى تارقاق رەتسىز داغ توچكىلىرى بولىدۇ؛ تېنىنىڭ يان تەرىپىدە بىر قاتار قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك داغ توچكىلىرى بولىدۇ؛ قورساق تەرىپى ئاقۇش كۈل رەڭ ياكى قوڭۇر كۈل رەڭ بولۇپ، قارا داغلار ئارىلاشقان بولىدۇ، قۇيرۇقى قىسقا ۋە ئىنچىكە بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرلىك.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سوغۇقتىن بولغان يەلنى ھەيدەيدۇ، ھۆللۈكنى يوقىتىپ، پەيلەرنى بوشىتىدۇ. بوغۇم سۆڭەكلەر ئاغرىش، مۈرە-دۈمبە ئاغرىش، پۇت-قوللار قولىشىش، يارتا پالەچلىك، سىپازما، ئېغىز، كۆزلەر مايماقلىششلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 2.5～4.5g . سوقۇپ پاراشوك قىلىپ، ئىلمان قايناق سۇ بىلەن ئىچىلىدۇ ياكى باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ. يېڭى يىلان مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

【ساقلاش】 شامال ئۆتۈشىدىغان قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ، مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىش كېرەك.

# سۈئلەپ مسرى

## 中亚白及 Zhong ya bai ji

## TUBER SALEP

مەزكۇر دورا تۆلكە مايىقى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قالپاقسىمان تۆلكە مايىقى orchis morio L، ئەركەك تۆلكە مايىقى orchis mascula L. چىپار يوپۇرماقلىق تۆلكە مايىقى orchis maculata L. يېشىل چېچەكلىك تۆلكە مايىقى orchis chlorantha Gust. قاتارلىقلارنىڭ قۇرۇتۇلغان تۈگۈنەك غولى بولۇپ، ياز، كۈزدە قېزىۋېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، قايناق سۇغا بېسىپ سۈزۈۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا تۇخۇمسىمان، سوقىچاق، يۇمىلاقراق ياكى ئالقانسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1.5～4cm، دىئامېتىرى 0.5～2cm كېلىدۇ.

سىرتقى يۈزى سارغۇچ ئاق رەڭلىكتىن سۇس كۈل رەڭگىچە بولۇپ، ئازراق ئىنچىكە قورۇقلىرى بولىدۇ، بەزىدە قورۇقلىرى تومىلىشىدۇ؛ جىسمى قاتتىق، ئېغىر، زىچ بولۇپ، سەل يېرىم سۈزۈك كېلىدۇ. ئۈزۈلگەن يۈزى مۈڭگۈزسىمان بولىدۇ، پۇراقسىز، تەمى سۇس بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ تالقىنى ئاقۇش ياكى ئاچ سېرىق بولىدۇ. نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرى كراخمال دانىچىلار ياكى كراخمال دانىچە پارچىلىرى بىلەن تولغان بولىدۇ. يېپىشقاق ھۈجەيرىلىرى تەركىبىدە بەلغەم خىلىتلىرى بولۇپ، مېتىلىن كۆكى ئېرىتمىسىدە بويىغاندا كۆك رەڭگە ئۆزگىرىدۇ. سۇيۇق يود ئېرىتمىسىدىن بىر تامچە قوشسا، كراخمال دانىچىلىرى كۆكىرىپ، يېپىشقاق سۇيۇقلۇقى سېرىق ياكى قوڭۇر رەڭگە ئۆزگىرىدۇ. نەيچە ھۈجەيرە سىزىقى بۇرمىسىمان ياكى پەلەمپەيسىمان بولىدۇ، ئۆتكۈزگۈچى تومۇر سىزىقى تورسىمان ياكى تۆشۈكلۈك بولىدۇ، كالتسىي ئوكسالات كرىستال تۈتاملىرى شىلىمشىق ھۈجەيرىدە ساقلىنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** **سۇ تەركىبى** سۇ تەركىبىنى ئۆلچەش ئۇسۇلى بويىچە ئۆلچىگەندە 12% تىن (قوشۇمچە: Ⅸ، H ئىككى ئۇسۇلدا)، ئومۇمىي كۈلى 3% تىن (قوشۇمچە Ⅸ، K) ئاشمايدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** باھنى قۇۋۋەتلەپ، مەنىي كۆپەيتىدۇ. يۈرەكنى قۇۋۋەتلەپ، قان كۆپەيتىدۇ. باھ ئاجىزلىقىدىن بولغان مەنىي بالدۇر كېتىش، نېرۋىسى چارچاش، قان ئازلىق، ئورۇقنىڭ ئازلىقىدىن بالا تاپالماسلىق، مۇسكۇل، مۈچىلەر تارتىشىش، پالەچلىك، دۈتلۈك، چاچ چۈشۈش، ئىشتىھاسىزلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5～8g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# بستى پايەنج چىنى

## 水龙骨 Shui long gu

## RHIZOMA POLYPODII

مەزكۇر دورا چىلپايە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ياۋروپا بستى پايەنج polypodium vulgareL نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلىدە يىغىۋېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، پاكىز يۇيۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا ئىنچىكە سىلىندىرسىمان، سەل-پەل ئەگرى، بەزىلىرى شاخلانغان بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 5～10cm ، دىئامېتىرى 3～4cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزىنىڭ رەڭگى سارغۇچ سۆسۈن رەڭدىن جىگەر رەڭگىچە بولىدۇ ۋە بويىغا كەتكەن پۈرلۈك سىزىقچىلىرى بولىدۇ، بىر تەرىپىدە چاچما يىلتىز ئىزلىرى ياكى بىر قىسىم قالدۇق چاچما يىلتىزى بولىدۇ. جىسمى قاتتىق ھەم چۈرۈك بولۇپ، ئوڭاي سۇنىدۇ. سۇنغان يۈزى نىسبەتەن سىلىق بولۇپ، سېرىق رەڭلىكتىن سارغۇچ يېشىل رەڭدە بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 توغرا كەسمە يۈزىدە: يۈزە پوست ھۈجەيرىسى بىر قاتار تىزىلغان، شەكلى سوقىچاق، سىرتقى تېمى سەل قېلىن، نېپىز تام ھۈجەيرىلىرى يۇمىلاقراق ياكى كۆپ بۇرجەكلىك كېلىدۇ. تەركىبىدە نۇرغۇنلىغان ماي تامچىسى ياكى ئاز ساندىكى دانچىسمان ماددىلار بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى دەستىسى ئەتراپى ئەۋرىشىم، سىرتقى تەرىپىدە ئىچكى تېرە قەۋەت ھۈجەيرىسى بىر رەت تىزىلغان بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي سەپرانى تازىلايدۇ، زەھەر قايتۇرىدۇ، سۈيدۈك ھەيدەيدۇ. ھۆللۈكتىن بولغان ھەر خىل غەلۋىرەك، جاراھەتلەرگە، تېرە قىچىشىش، زەھەرلىك يىلان چېقىۋېلىش، سىيگەندە ئاغرىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 5～15g

【ساقلاش】 قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# مەرزەنجۇش

## 牛至　Niu zhi

## HERBA ORIGANI

مەزكۇر دورا كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك مەرزەنجۇش origanum vulgare L. نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن چۆپى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلى چېچەكلىگەندە يىغىۋېلىنىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا 20～70cm ئېگىزلىكتە ئۆسىدۇ. يىلتىزى ئىنچىكە بولۇپ، ئۇششاق دىئامېتىرى 2～4mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى كۆل رەڭ قوڭۇر، ئازراق ئېگىلگەن ھەممە سەل-پەل ئەۋرىشىم بولىدۇ، ئۈزۈلگەن يۈزى سارغۇچ ئاق كېلىدۇ. غولى تۆت قىرلىق، ئۈستى قىسمى سەل-پەل شاخلانغان، سىرتقى يۈزى سۆسۈن ياكى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، زىچ يىپىنچىلىرى ئاستىدا ئۇششاق تۈۋتچىلار يوشۇرۇنغان بولىدۇ. يوپۇرمىقى قارىمۇ قارشى ئۆسكەن، ئازراق تۈرۈلگەن بولىدۇ، قېتى ئېچىلغاندىن كېيىن يوپۇرماقلىرى تۇخۇمسىمان، ھەتتا كەڭ تۇخۇمسىمان ھالەتكە كېلىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 0.6～1.8cm، كەڭلىكى 0.4～1.2cm كېلىدۇ. رەڭگى سارغۇچ يېشىل ياكى كۆل رەڭ يېشىل، تولۇق گىرۋەكلىك، ئىككى يۈزىدە قوڭۇر، قارامتۇل داغلىرى بولىدۇ. يوپۇرماق ساپىقىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 1.5～2.5mm، تۈۋت بىلەن ئورالغان بولىدۇ. گۈل رېتى چوققىسىدا ئۆسىدۇ. گۈل چىنىسى قوڭغۇراق شەكىللىك، 5 پارچە، كىچىك، قاتتىق مېۋىسى ياپىلاق تۇخۇمسىمان، قىزغۇچ قوڭۇر رەڭدە بولىدۇ. خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى سەل قېرىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى پوستى بىر قەۋەت كېسىلگەن يۆنىلىشتە ئۇزارغان ياپىلاق ھۈجەيرىدىن ئىبارەت بولۇپ، سىرتقى پوستىدا بەزىدە ھاۋا تۆشۈكلىرى، بەزىسىمان قاسىراق، بەز تۈۋتلىرى ۋە غەيرىي بەز تۈۋتچىلىرىنى كۆرگىلى بولىدۇ. پوست قەۋىتى 5～6 قاتار كەسمە يۆنىلىش بويىچە ئۇزارغان نېپىز دىۋار ھۈجەيرىسىدىن تەركىب تاپقان، ئەۋرىشىم پوست قىسمى نېپىز دىۋار ھۈجەيرە ۋە غەلۋىر نەيچىلەردىن تەركىب تاپقان بولۇپ، تار ھالقىسىمان بولىدۇ. شەكىللىنىش قەۋىتى ھالقىسىمان 1～2 قاتار ياپىلاق چاسا ھۈجەيرىدىن تەركىب تاپىدۇ. ياغاچ قىسمى ئۆتكۈزگۈچى نەيچە، نەيچە پىلازمىسى، ياغاچ تالاسى، ياغاچ نېپىز تام ھۈجەيرىسى ۋە ياغاچ چاچما سىزىقچىلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ. ئۆزەك قىسىم ھۈجەيرىسى يۇمىلاقراق بولۇپ، شالاڭ ئورۇنلاشىدۇ، مەركەز ھۈجەيرىسى نىسبەتەن چوڭ بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق، ئىككىنچى دەرىجىدە ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇقتىن بولغان يەلنى تارقىتىدۇ، ھۆللۈكتىن بولغان توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى تازىلايدۇ، سۈيدۈك ھەيدەپ، ھەيزنى راۋانلاشتۇرىدۇ، ئۇزۇقلۇقنىڭ شۈمۈرۈلۈشىنى كۈچەيتىدۇ. يىپىشقاق غەيرىي تەبىئىي خىلتلىق يۆتەل، زىققە، زۇكام، باش ئاغرىش، تومۇرلار توسۇلۇش خاراكتېرلىك نەپەس قىستاپ، دېمى سىقىلىش، بەدەن ئورۇقلاش، ئىچى تىت-تىت بولۇپ، چارچاش، ئىشتىھاسىزلىق، سۈيدۈك ئازىيىپ، مۈچىلەر ئىششىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 9g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0014—98

# گاۋزىبان

## 牛舌草 Niu she cao

## HERBA ANCHUSAE

مەزكۇر دورا ئەڭلىكئوت ئائىلىسىدىكى ئىتالىيە گاۋزىبان Anchusa italica Retz نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن چۆپى بولۇپ، ياز پەسلى گۈلى ئېچىلغاندا يەر ئۈستى قىسمىنى ئورۇۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورىنىڭ كۆپىنچىسى پۈتۈن بولمايدۇ، غولى كۆپىنچە سۇنغان، ئۇزۇن-قىسقىلىقى ھەر خىل، قىرلىق، سىرتقى يۈزى سۇس يېشىل، ئۇزۇنىسىغا كەتكەن پۈرلۈم سىزىقلىرى بولۇپ، ئاق رەڭلىك قاتتىق تىكىنى ۋە تىكىنى چۈشۈپ كەتكەندىن كېيىن پۆلتىيىپ چىققان تىكەن ئىزلىرى بولىدۇ، جىسمى قاتتىق ھەم چۈرۈك، ئۈزۈلگەن يۈزى سارغۇچ ئاق، كۆپىنچىلىرىنىڭ ئوتتۇرىسى كاۋاك بولىدۇ، يوپۇرمىقى كۆپىنچە تىتىلىپ، قاتلىشىپ ياكى پۈرلىشىپ قالغان بولۇپ، ئالدى يۈزى سارغۇچ يېشىل، ئارقا يۈزى سۇس سارغۇچ يېشىل رەڭلىك، ھەر ئىككى يۈزىدە نۇرغۇنلىغان ئاق رەڭلىك قاتتىق تىكەنلىرى بولىدۇ ياكى تىكەن چۈشۈپ كەتكەندىن كېيىن ئاق داغلىق ئىزى قالىدۇ. يوپۇرماق ساپىقى ئۈچ قىرلىق، كۆپىنچە ئېگىلگەن بولىدۇ، ئۈستىدە ئاق تىكىنى ۋە تىكەن ئىزى بولىدۇ، يوپۇرماق تومۇرىنىڭ ئىككى تەرىپى كۆپىنچە ئۈستى يۈزىگە تۈرۈلۈپ تۇرىدۇ، پۈتۈن يوپۇرمىقىنىڭ قېتى ئېچىلغاندىن كېيىن، ئۇچى تەرىپى دىقماق، يوپۇرماق قېلىن، تولۇق گىرۋەكلىك بولۇپ، كالا تىلىغا ئوخشاش ھالەتكە كېلىدۇ. پۇرىقى ئاجىز خۇش پۇراقلىق، تەمى سۇس، يېپىشقاق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورا تالقىنى سارغۇچ يېشىل بولىدۇ. يەككە ھۈجەيرىلىك غەيرىي بەز تۈكچىلىرى كۆپ بولىدۇ، ئۇزۇنلۇقى 150～1000μm كېلىدۇ. ھاۋا تۆشۈكچىلىرى تۇراقسىز شەكىلدە بولۇپ، ئۇزۇن دىئامېتىرى 40～60μm، قىسقا دىئامېتىرى 25～40μm كېلىدۇ. يۈزە پوست ھۈجەيرىلىرىدە تاياقسىمان ئاچ سېرىق كرىستاللىرى بولىدۇ. كراخمال دانىچىلىرى يۇمىلاقراق بولۇپ، دىئامېتىرى 6μm دىن ئاشمايدۇ. كىندىك نۇقتىسى ئېنىق بولمايدۇ. شىلىمشىق ماددىلار كۆپرەك بولىدۇ. تومۇرلىرى كۆپىنچە بۇرمىسىمان سىزىقلىق بولۇپ، گىرۋەكلىرىدە تۆشۈك سىزىقلىرى بولىدۇ. تورسىمان سىزىقچىلار ئاز ئۇچرايدۇ. گۈل تۈۋرۈكى پارچىلىرىدا تۈكچىلەر بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەدەننى سالقىنلىتىپ، خۇشخۇي قىلىدۇ. باشقۇرغۇچى ئەزالار ۋە سەزگۈ ئەزالارنىڭ خىزمىتىنى كۈچەيتىدۇ. تەبىئىي كۈچلەر (قۇۋۋايى تەبىئىي)نى كۈچەيتىپ، چوڭ تەرەتنى راۋانلاشتۇرىدۇ. يۈرەك سىيلىش، ئۇيقۇسىزلىق، كۆڭلى بىئاراملىق، باش ئاغرىش، ئىنكاسى سۇسلۇق، قەۋزىيەتلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 6～12g

**【ساقلاش】** قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# كالا ئۆتى

## 牛胆汁 Niu dan zhi

## BILLIS BOVIS

بۇ كالا ئائىلىسىدىكى هايۋانات كالا Bostaurusdomesticus Gmelin نىڭ ئۆتى بولۇپ، كالىنى سويغاندا دەرھال ئۆت خالتىسىنى چىقىرىۋېلىپ، سايىغا ئېسىپ قۇرۇتۇلىدۇ ياكى ئۆت خالتىسىنى يېرىپ، ئۆت سۇيۇقلۇقىنى قاچىغا ئېلىپ، ئاغزىنى ھەم ئېتىپ قويۇپ ساقلىنىدۇ ياكى قىزىتىپ قۇرۇتۇپ ساقلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 يېڭى ئۆت سۇيۇقلۇقى يېشىلغا مايىل ياكى توق بېغىر رەڭ، سەل سۈزۈك سۇيۇقلۇق بولۇپ، ئازراق يېپىشقاق كېلىدۇ، سەل قۇرۇتۇلغاندىن كېيىن قويۇقلىشىدۇ. پۈتۈنلەي قۇرۇغاندا يېشىلغا مايىل قاتتىق ھالەتكە كېلىدۇ. ئۇۋۇتىلسا پارچىلىنىدۇ. بېلىقتەك پۇرايدۇ، تەمى قېرىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) مۇۋاپىق مىقداردىكى ئۆت سۇيۇقلۇقىغا 1ml خلوروفورم (chloroform) قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئاندىن سۇلفات كىسلاتاسى ۋە 30% لىك قويۇق ھىدروگېن پېروكسىد (hydrogen peroxide) ھەرقايسىسىدىن ئىككى تامچىدىن قوشۇپ چايقىتقاندا، خلوروفورم قەۋىتى يېشىل رەڭگە كىرىدۇ.

(2) مەزكۇر دورىدىن مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ 1ml تۇز كىسلاتاسى، 10ml خلوروفورم قوشۇپ، تولۇق چايقىتىپ، تىنچ قويۇپ قويسا، خلوروفورم قەۋىتى سارغۇچ قوڭۇر رەڭگە كىرىدۇ. ئاندىن خلوروفورم قەۋىتىنى ئايرىپ ئېلىپ، بارىي ھىدروكسىد (Barium hydroxide) تەجرىبە سۇيۇقلۇقىدىن 5ml قوشۇپ، چايقىتقاندا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 تۆتىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 بەدەندىكى غەيرىي تەبىئىي خىلىتلارنى تازىلايدۇ، يۆتەل توختىتىپ، ئىششىق ياندۇرىدۇ، توسالغۇلارنى ئېچىش، جاراھەتلەرنى قورۇيدۇ. يېپىشقاق بەلغەملىك زىققە، گال ئىششىش، كۆز كېسەللىكلىرى، قۇلاق جاراھىتى، سوگى چىقىپ قېلىش، بوۋاسىر قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 قۇرۇق تالقىنى 0.1～0.3g . بەدەن سىرتىغا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

【ساقلاش】 سالقىن، سايە، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0016—98

# بۇقا چۈيسى

## 牛鞭 Niu bian

## PENIS BOVIS

بۇ دورا كالا ئائىلىسىدىكى هايۋان كالا Bos taurus domesticus Gmelin ياكى قوتاز Bos grunniens Linnaeus نىڭ قۇرۇتۇلغان زەكىرىدۇر.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ئۇزۇن سىلىندىر شەكىللىك، سەل ياپىلاق، بەزىلىرى ئەگمەچ ياكى تۈرۈلگەن هالەتتە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 20~40cm، دىئامېتىرى 1.0~2.5cm كېلىدۇ. سىرتقى كۆرۈنۈشى قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىكتىن سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىككىچە بولىدۇ. يېرىم سۈزۈك كېلىدۇ ياكى سۈزۈك بولمايدۇ. ئاستى-ئۈستىدە بىر تالدىن ئېنىق ياكى ئېنىقسىز ئويمان ئېرىقچىسى بولىدۇ. زەكەر بېشى كونۇسسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 7~10cm كېلىدۇ، ئاستى قىسمى سىلىق ياكى ئويۇقلار، ئۈستى تەرىپى سىلىق ياكى شالاڭ، زىچلىقى ئوخشىمىغان هالقىسىمان پۈرۈملۈك بولىدۇ، زەكەر بېشى تەدرىجىي ئۇچلانغان بولىدۇ؛ خەتنىلىك تېرىسى تومپىيىپ تۇرمايدۇ، زەكەرنىڭ تۈۋى تەرىپى مۇستەھكەم يۇمشاق توقۇلما تالالاردىن تۈزۈلىدۇ. جىسمى قاتتىق بولۇپ، ئاسان سۇنمايدۇ. كۆندىلەڭ كەسمە يۈزىدە ئۈچ تۆشۈك (ئۈستۈنكى ئىككىسى قان تومۇر، تۆۋەنكى چوڭراق بىرسى سۈيدۈك يولى ئېغىزى) بولىدۇ. سەل سېسىق پۇرايدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بۆرەكنى كۈچەيتىپ، ئاشقازاننى قىزىتىدۇ، باھنى قۇۋۋەتلەپ، چىقىقنى داۋالايدۇ. بۆرەك زەئىپلىكىدىن بەل ئاغرىش، سوغۇقتىن بولغان ئاشقازان ئاغرىش، جىنسىي ھەۋەس ئاجىزلاش ۋە چىقىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 30~60g. يۇمشاق پىشۇرۇپ، ئۇششاق توغراپ، مۇۋاپىق مىقداردا تۇز قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** ھىم قاچىلاپ، سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0017—98

# تاتلىق بادام

## 巴旦仁 Ba dan ren

## SEMEN AMYGDALI DULCIS

بۇ دورا ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تاتلىق بادام Amygdalus communisL نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشلىگەن ئۇرۇقى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا، يىغىۋېلىپ مېغىزىنى ئايرىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ياپىلاق، ئۇزۇنچاق، تۇخۇم شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2.2~3.5cm، كەڭلىكى 1.5cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قىزغۇچ قوڭۇر، ئۇچى سەل ئۇچلۇق، تۈۋى قىسمى يۇمىلاق كېلىدۇ. ئۇچى قىسمىدا سىزىقسىمان كىندىك تۇچكىسى بولىدۇ. تۈۋى قىسمىدا بىرلىشىش نۇقتىسى بولىدۇ. قوشۇلۇش نۇقتىسىدىن ئۈستىگە قارىغان نۇرغۇن ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر تۇتامى بولۇپ، قارامتۇل سىزىقچە ھاسىل قىلىدۇ. ئۇرۇق پوستى نېپىز، ئۇرۇق پەللىسى ئىككى پارچە، سۈت رەڭ، ياغلىق بولىدۇ. ئازراق پۇرايدۇ، تەمى تاتلىق.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ تالقىنى ئاچ سېرىق، تاش ھۈجەيرىسى سېرىق رەڭلىك، ئۇزۇن، سوقىچاق، ئۇزۇنلۇقى 60~120µm، بوشلۇق گىرۋىكىدە سىزىق تۆشۈكلىرى بولىدۇ. يوپۇرماق ئەت ھۈجەيرىسى يۇمىلاقراق ياكى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، تەركىبىدە كۆپلىگەن ئاقسىل دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسى ئۇزۇنچاق چاسا ياكى كۆپ بۇرجەكلىك، دىۋارى سەل قېلىن بولۇپ، تەركىبىدە ياغ تامچىسى ۋە ئاقسىل دانىچىلىرى بولىدۇ.

**【لايىقلاشتۇرۇش】** ئىشلىتىدىغان چاغدا شاكىلى ئېلىۋېتىلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ئۇزۇقلاندۇرغۇچى كۈچنى مۇھاپىزەت قىلىش، بەدەننى كۈچەيتىپ، مېڭىنى ساغلاملاشتۇرۇش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈپ، چىراينى ياخشىلاش، ئۈچەينى سىلىقلاشتۇرۇپ، يۆتەلنى توختىتىش تەسىرى بار. تېنى ئاجىز، يۆتىلىپ بەلغەم تۈكۈرگەن، ئىچى تىتىلداپ، قەۋزىيەت بولغان، كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلاپ، چىرايى خۇنۇكلىشىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 30~50g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ، مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىش لازىم.

# ئانار

## 石榴 Shi liu

## FRUCTUS GRANATII

بۇ دورا ئانار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئانار دەرىخى Punica granatumL نىڭ پىشقان مېۋىسى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشىپ، رەڭگى قىزارغان ياكى سارغايغاندىن كېيىن ئۈزۈۋېلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇنىڭ شەكلى ئاساسەن شارسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 4～12cm كېلىدۇ. پوستى خۇرۇمدەك قېلىن، سىرتقى يۈزى قىزىل ياكى سېرىق بولىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ كۆپى سۇس سېرىق گۆشلۈك، ئۇرۇقدان تەختى ئۈستىگە جايلىشىدۇ. ئۇرۇقى قىرلىق، شەكلى كۆپىنچە ھەر خىل، ئۇزۇنلۇقى 0.5～1.0cm، كەڭلىكى 0.3～0.8cm كېلىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ پوستى قىزىل ياكى قېنىق قىزىل، پارقىراق، يېرىم سۈزۈك، نۇرلۇق، ئېتى شىرنىلىك بولىدۇ؛ ئۇرۇقىنىڭ ئىچكى پوستى ئاق، قاتتىق، ئۇرۇق مېغىزى بىر دانە بولىدۇ. سەل پۇرايدۇ، تەمى چۈچۈمەل، تاتلىق كېلىدۇ.

【لايىقلاشتۇرۇش】 ئىشلىتىدىغان چاغدا پوستىنى سويۇپ، ئېتى، شىرنىلىك ئۇرۇقى ئېلىنىدۇ.

【تەبىئىتى】 مۆتىدىل.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 يات ماددىلارنى تازىلاپ، تېرىنى سىلىقلاشتۇرۇپ، چىرايىنى ياخشىلايدۇ. يۈرەككە مەنپەئەت قىلىپ، قان كۆپەيتىدۇ. يۈرەك سېلىش، كەم قانلىق، تومۇرلار راۋان بولماسلىق، ئىچى تىتىلداش، يۆتىلىش، گال-كېكىردەك ئاغرىش، بەدەن ئۇرۇقلاشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 ئۇرۇقىدىن 6～9g ئىشلىتىلىدۇ ياكى ئۇرۇقىنى سىقىپ، شىرىسىدىن مۇۋاپىق مىقداردا ئىچىلىدۇ.

【ساقلاش】 شامال ئۆتۈشىدىغان، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

# ئانار گۈلى

## 石榴花 Shi liu hua

## FLOS GRANATI

بۇ ئانار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئانار Punica granatumL نىڭ قۇرۇتۇلغان گۈل بەرگىسى بولۇپ، گۈلى ئېچىلىپ ئۆزلۈكىدىن تۆكۈلگەن گۈل بەرگىسى يىغىۋېلىنىپ، سالقىن ئورۇندا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا پۈرلىشۋالغان، بەزىلىرى ئۈۋۈلۈپ كەتكەن بولىدۇ. پۈتۈنلىرىنىڭ قېتى ئېچىلغاندىن كېيىن تۇخۇم شەكلىگە ياكى تۇخۇمسىمان ھالەتكە كېلىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 20~30mm، كەڭلىكى 20~25mm كېلىدۇ. گۈل بەرگىسى قىزىل ياكى قارامتۇل قىزىل، پەيسىمان تومۇرلۇق كېلىدۇ، ئاساسلىق تومۇرىنىڭ تۈۋى قىسمى كەڭ بولۇپ، ئۇچى تەرىپى تەدرىجىي ئىنچىكىلەيدۇ. ئۇچى يۇملاق، گىرۋىكى سەل دولقۇنسىمان بولۇپ، شالاڭ ھەم تېيىز، دىقماق ھەرە چىشسىمان، تۈۋى قىسمى كەڭ شىناسىمان ياكى يۇملاقراق بولىدۇ. گۈلى نېپىز ھەم چۈرۈك بولغاچقا، ئوڭاي ئۈۋۈلۈپ كېتىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى قىرتاقراق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ تالقىنىنىڭ رەڭگى قوڭۇر قىزىل بولىدۇ. گۈل تاجىسىنىڭ يۈزە پوست ھۈجەيرىسىنىڭ سىرتى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى تەرتىپسىز شەكىلدە، تېمى دولقۇنسىمان ئەگرىلەشكەن بولۇپ، سىرتقى يۈزىدە ئۇششاق، زىچ، ئەگمەچ مۇگگۈزسىمان سىزىقچىلار بولىدۇ. يان تەرىپىدىن قارىغاندا سىرتقى تېمى تېشىغا تومپىيىپ چىققان، شورىغۇچسىمان، گىرۋەكلىرى سەل دولقۇنسى-مان بولىدۇ. بۇرمىسىمان نەيچىلىرىنىڭ دىئامېتىرى 10~20μm كېلىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىلىرى يۇملاقراق ياكى سوقىچاق، رەڭگى ئاچ سېرىق ياكى رەڭسىز دېگۈدەك كېلىدۇ، دىئامېتىرى 14~22μm بولۇپ، ئۈچ دانە تۆشۈك ئېرىقچىسى بولىدۇ. نېپىز تام ھۈجەيرىلىرى يۇملاقراق ياكى ئۇزۇن يۇملاق بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قورۇش، ئىچى سۈرۈشنى توختىتىش، تەرلەشنى ۋە قاننى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئۇزۇن مەزگىل ئىچى سۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ. بەدەن سىرتىدىن قاناش توختىماسلىق، ئېغىز-تىل جاراھەتلىرى، سوگى چىقىپ قېلىش، بوۋاسىر، ئېغىزى پۇراش، چىش ئاغرىش، تېرە قىچىشىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 1~6g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# ئەنبەر

## 龙涎香 Long xian xiang

## AMBERA GRISEA

مەزكۇر دورا ئىپار كىت ئائىلىسىدىكى هايۋان ئىپار كىت PhysetercatodonLinnaéusنىڭ ئۈچەي يولى ئاجراتمىلىرىنىڭ قۇرۇتۇلغىنى بولۇپ، هەر قانداق ۋاقىتتا يىغىۋېلىپ، قۇرۇتۇلسا بولىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا مومغا ئوخشاش سۇزۇك بولمىغان، چوڭ-كىچىكلىكى هەر خىل كاللەك ماددا بولۇپ، رەڭگى كۈل رەڭ يېشىل، سارغۇچ قوڭۇر ياكى قارامتۇل قوڭۇر بولىدۇ. بەزىدە خىلمۇ خىل رەڭلىك داغ سىزىقچىلىرى ۋە ئاق قىرولىرى بولىدۇ. ئالاهىدە كۈچلۈك خۇش پۇراقلىق بولۇپ، ئۇزۇن ۋاقىت پۇرايدۇ، تەمى سەل چۈچۈمەل تاتلىق بولۇپ، چايناندا چىشقا چاپلىشىۋالىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) مەزكۇر دورىدىن ئاز مىقداردا ئېلىپ كۆيدۈرسە، ئالدى بىلەن پۇۋەكچىلەر پەيدا بولۇپ ئاندىن ياغ سىرغىپ چىقىدۇ، يورۇق سېرىق ئوت يالقۇنى چىقىپ، سەل خۇش پۇراق پۇرايدۇ، قالدۇقى قارا رەڭلىك بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورىنىڭ تالقىنىنى سۇيۇق گلىتسېرىن بىلەن قاچىلىغاندا، كۆپلىگەن تەرتىپسىز قوڭۇر رەڭلىك كاللەكچىلەر ۋە كۆپلىگەن ئاچ سېرىق ياغ تامچىلىرى كۆرۈلىدۇ. قۇتۇپلانغان مىكروسكوپتا نۇر چاقناش هادىسىسى كۆرۈلمەيدۇ. پەقەت ئايرىم توچكىلار جۇزە رەڭ قىزىل ياكى كۆكۈش رەڭگە كىرىدۇ.

(3) مەزكۇر دورىدىن 50mg ئېلىپ، ئۇنىڭغا 5ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقىدىن مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ ئېتىل ئىسپىرتى قوشۇپ سۇيۇلدۇرۇپ، نۇر بۆلۈش فوتومېتىر ئۇسۇلىدا (قوشۇمچە VA) ئۆلچىگەندە، 275nm ۋە 306nm دولقۇن ئۇزۇنلۇقى قىسمىدا ئەڭ چوڭ مىقداردا شۈمۈرۈلىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 تەبىئىي كۈچ (قۇۋۋايى تەبىئىي)، هاياتى كۈچ (قۇۋۋايى هەيۋانىيە)، روهىي كۈچ (قۇۋۋايى نەفسانىيە) قاتارلىق ئۈچ كۈچنى تولۇقلاش، هاياتلىق روهى (روهىي هەيۋانىيە)، پائالىيەت روهى، ئوزۇقلىنىش روهى قاتارلىق ئۈچ روهنى قۇۋۋەتلەش، يۈرەك هەرىكىتىنى تەڭشەپ، هەزىمنى ياخشىلاپ، ئاشقازاننى كۈچەيتىش، زەهەرنى قايتۇرۇپ، ئىششىقنى ياندۇرۇش تەسىرى بار. ئىچكى ئەزالارنىڭ سوغۇقتىن بولغان زەئىپلىكى، جىنسىي مۇناسىۋەتنىڭ زىيادە بولۇشىدىن بەدەن ئاجىزلىشىش، ئۇزۇن ۋاقىت ئىچ سۈرۈش، يۈرەكى سىيلىپ، ئىچى تىتىلداش، روهىي چۈشكۈنلۈك، بەل-تىز ماغدۇرسىزلىنىش، باھ زەئىپلىشىش، باش قېيىش، ئۇنتۇغاقلىق، قۇلاق-بۇرۇنغا جاراهەت چىقىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ. بولۇپمۇ ياشانغانلارنىڭ ئىشلىتىشىگە باب كېلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى】 0.5g

【ساقلاش】 ئېغىزنى مەهكەم ئېتىپ، سايە، سالقىن ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS₃—BW—0021—98

# ئىتئۈزۈمى

## 龙葵果 Long kui guo
## FRUCTUS SOLANINIGRI

بۇ چەيزە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئىتئۈزۈمى Solanum nigrumL نىڭ قۇرۇتۇلغان، ئاساسەن پىشقان مېۋىسى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلى يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا شارسىمانراق ھەم قورۇلغان بولۇپ، دىئامېتىرى 2~5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارا قوڭۇر، قىزغۇچ ياكى سارغۇچ يېشىل كېلىدۇ، ئۇچىدا بىر دانە يۇملاق ئانىلىق تۇۋرۇكى ئىزى بولىدۇ. تۆۋەنكى ئۇچىدا بەزىدە بىر تال ئىنچىكە مېۋە ساپىقى بولىدۇ. تېنى ئاسان ئۇۋۇلىپ كېتىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ كۆپىنچىسى يۇملاقراق ياپىلاق، سارغۇچ ئاق رەڭلىك بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى چۈچۈمەلرەك، سەل قىرتاق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ كۆندىلەڭ كەسمە يۈزىدە: مېۋە سىرتقى پوستى بىر قاتار تاش ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلگەن بولۇپ، سىرتقى تېمى ئويمان-دۆڭ كېلىدۇ. مېۋە ئوتتۇرا پوستىدا بىر قانچە رەت نېپىز تام ھۈجەيرىلىرى بولۇپ، ئادەتتە 5~3 قاتار تىزىلىدۇ. مېۋە ئىچكى ھۈجەيرىلىرى ئادەتتە ئېنىق بولمايدۇ. ئۇرۇقىنىڭ سىرتقى پوستىدا بىر قاتار تاش ھۈجەيرە بولۇپ، سىرتىنى ئۇرۇق تۈكچىلىرى قاپلاپ تۇرىدۇ، بۇنىڭ ئىچىدە 3~2 رەت بېسىلغان نېپىز تام ھۈجەيرىسى بولىدۇ. ئەڭ ئىچكى قىسمىدا بىر قەۋەت ئۇزۇن چاسا شەكىللىك ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. تۆرەلمە ۋە تۆرەلمە ياپراق ھۈجەيرىسىدە ئالېرون دانىچىلىرى ھەمدە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ.

تالقىنىنىڭ رەڭگى قوڭۇر، قوڭۇر سېرىق ياكى سارغۇچ يېشىل بولىدۇ. مېۋە سىرتقى پوستى تاش ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى يۇملاقراق بولۇپ، نۇرغۇنلىغان تور سىزىقچىلىرى بولىدۇ. تۆرەلمە سۇتى ۋە ئۇرۇق پەللە ھۈجەيرىسىدە ئالېرون دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. مېۋە پوستى ۋە ئۇرۇق پوستى تاش ھۈجەيرىلىرىنىڭ دىئامېتىرى 50~150μm كېلىدۇ. ئۇرۇق تۈكلىرى يەككە ھۈجەيرىلىك يىڭنىسىمان تۈكتىن ئىبارەت.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قان تەڭشەپ، زەھەر قايتۇرىدۇ، قىزىتما ياندۇرۇپ، ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ، قورۇپ، ئىششىق ياندۇرىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان كاناي ياللۇغى، يۇتقۇنچاق ياللۇغى، ئاشقازان ياللۇغى، جىگەر ياللۇغىغا ئىشلىتىلىدۇ. باش ئاغرىش، مېڭە پەردە ياللۇغى، قۇلاق، بۇرۇن، كۆز كېسەللىكلىرىنى داۋالاشتا سىرتىدىن چېپىلىدۇ ياكى سىرتىدىن يۇيۇشقا ئىشلىتىلىدۇ؛ ئاشقازان-كىندىككە ئېزىپ چاپسا، ئىششىق ياندۇرۇپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. ئاشقازان ئاغرىش، ئاشقازان كۆپۈشنى داۋالايدۇ؛ قاينىتىپ ئېلىنغان سۇيۇقلۇقى بىلەن ئېغىز چايقىسا، چىش مىلىكى ئىششىقنى داۋالايدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 6~10g. مېۋە شەربىتى، كاسىنە شەربىتىدىن تەڭ مىقدار ئېلىپ قوشۇپ ئىچىسمۇ بولىدۇ.

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS₃—BW—0022—98

# گىل مەختۇم

## 白石脂　Bai shi zhi

## HALLOYSITUM ALBI

بۇ كرېمنىي تۇزى تۈرىدىكى مىنېرال ماددا گاۋلىك توپىسى (ئاق چىنە توپىسى) بولۇپ، تەركىبىدە سۇ تۇتقان ئالىيۇمىن سىلىكات بولىدۇ، قىزىتىۋالغاندىن كېيىن ئەخلەتلىرى تازىلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا تەرتىپسىز كاللەك ماددا بولۇپ، چوڭ-كىچىكلىكى ئوخشاشمايدۇ. رەڭگى ئاق، سىلىق ياغدەك بولىدۇ. جىسمى يۇمشاق بولۇپ، ئوڭاي ئۇۋۇلۇپ كېتىدۇ. سۇ سۈمۈرۈشچانلىقى كۈچلۈك بولۇپ، يالىسا تىلغا يېپىشىدۇ، چاينىسا قۇمدەك بىلىنمەيدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇنىڭ پاراشوكى ئاق رەڭلىك بولۇپ، چوڭ-كىچىكلىكى ئوخشاشمايدىغان يېرىم سۈزۈك، شەكىلسىز كاللەك ماددا بولۇپ كۆرۈنىدۇ. رەڭگى ئاچ سېرىق ياكى ئاق كېلىدۇ، قىرى بولمايدۇ، تورسىمان سىزىقچىلىرى بولىدۇ. گاھىدا ئاچ قىزىل، قىزغۇچ قارا ياكى قارا رەڭلىك سۈزۈك بولمىغان كاللەكچىلەر ئۇچرايدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن تەخمىنەن 0.5g ئېلىپ سۇيۇق تۇز كىسلاتاسىدىن 5ml قوشۇپ، چالغىتىپ بىر سائەت تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن ئايرىم-ئايرىم 1ml دىن ئېلىپ ئىككى پروبىركىغا قاچىلاپ، بىرسىگە ناترىي ھىدروكسىد سىناق سۇيۇقلۇقىدىن ئىشقارلىق خۇسۇسىيەتكە ئۆزگەرگىچە قوشقاندا، ئاق يېلىمسىمان چۆكمە ھاسىل بولىدۇ، ئاندىن مەزكۇر چۆكمە كۆپ مىقداردىكى ناترىي ھىدروكسىد سىناق ئېرىتمىسىدە ئېرىتىلىدۇ. يەنە بىر پروبىركىغا ئاممىياك سۇيى سىناق ئېرىتمىسى ئاق يېلىمسىمان چۆكمە ھاسىل بولغانغا قەدەر قوشۇلىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا ئالىزارىن ناترىي سۇلفات ئىندىكاتور ئېرىتمىسىدىن بىر نەچچە تامچە تېمىتقاندا، چۆكمە دەرھال گىلاس رەڭگىگە كىرىدۇ.

【تەبىئىتى】 قۇرۇق سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 قورۇپ قان توختىتىش، زەھەر قايتۇرۇش، بەدەندىكى ھۆللۈكنى ئېلىش تەسىرى بار. يۆتەل، قان تۈكۈرۈش، ئاشقازان ئاجىزلاش، قورساق ئاغرىش، چوڭ تەرەتتىن قان كېلىش، ماخاۋ كېسىلى ۋە زەھەرلىك ھاشاراتلار چېقىۋېلىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 1～3g

【ساقلاش】 قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# شاترەنجى

## 白花丹　Bai hua dan

## PLUMBINIS

بۇ بەھمەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شاترەنجى Plumbago zeylanis L نىڭ يوپۇرماقسىز قۇرۇتۇلـ غان غول شېخى بولۇپ، يىل بويى يىغىۋېلىشقا بولىدۇ. يوپۇرمىقىنى ئېلىۋېتىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا يۇمىلاق تۈۋرۈكسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 0.2～0.7cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ يېشىلدىن ئاچ قوڭۇر رەڭگىچە بولۇپ بوغۇملىرى ئېنىق، ئىنچىكە، تىك كەتكەن قىرلىرى بولىدۇ. جىسمى يەڭگىل، قاتتىق بولۇپ، ئوڭاي سۇنىدۇ، سۇنغان قىسىم پوستى تالاسىمان، ئىچكى قەۋىتى دانچىسىمان، ئۆزىكى ئاق، يۇمشاق خۇددى بۇلۇتتەك بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇسراق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** توغرا كەسمە يۈزى: يۈزە پوست ھۈجەيرىسى بىر رەت تىزىلغان بولۇپ، سىرتىنى مۇڭگۈز قەۋەت يېپىپ تۇرىدۇ. ئىچكى تەرىپىدە قېلىن مۇڭگۈز ھۈجەيرىلىرى 3～2 رەت تىزىلىدۇ، قىرلىق بۇرجەكلىرىدە 8～6 قاتارغا يېتىدۇ. پوستى قەۋەت نېپىز تام ھۈجەيرىلىرىنىڭ ئاز سانىدىكىلىرىدە قوڭۇر سېرىق مونەكچىلەر بولىدۇ. ئوتتۇرا تۈۋرۈك غىلاپىدا 6～3 قاتار تالالار بولۇپ، دولقۇنسىمان تىزىلىپ ھالقا ھاسىل قىلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر دەستىسىنىڭ سىرتى ئەۋرىشىم كېلىدۇ، تومۇرلىرى يالغۇز ياكى بىر نەچچىدىن توپلىشىپ توغرىسىغا تىزىلىدۇ. ياغاچ تالالار توپى ھالقىسىمان تىزىلىدۇ. ئۆزەك قىسمى نېپىز تام ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇنچاق تۇخۇمسىمان بولۇپ، يەككە يېرىق تۆشۈكلىرى بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى تازىلاپ، ھۆل سوغۇق يەلنى ھەيدەيدۇ. ئاۋازنى ئېچىپ، يۇتقۇنچاق ئاغرىشقا مەنپەئەت قىلىدۇ، ھەزىمنى ياخشىلاپ، بەدەنگە قۇۋۋەت بېرىپ، تېرىنى ساغلاملاشتۇرىدۇ. ئاقكېسەل، تەڭگە تەمرەتكە، چىيقان-جاراھەت، ئۆلۈك ھامىلە چۈشۈرۈش، بەل-دۈمبە ئاغرىش، ئەرلىك جىنسىي ئاجىزلىق، ئىشتىھاسىزلىق، گال ئاغرىش ۋە بوغۇم ئاغرىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 1～3g

**【دىققەت】** زىيادە مىقداردا ئىچسە، ئۆپكىگە زەرەر يەتكۈزىدۇ.

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشىدىغان، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0024—98

# بەرەڭگى كابىلە

## 白花酸藤果 Bai hua suan teng guo

## FRUCTUS EMBELIAE

بۇ ئاردېزىيە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بەرەڭگى كابىلە Embeliaribes Burm. f نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسى بولۇپ، يازنىڭ ئاخىرى، كۈزنىڭ بېشى مېۋىسى پىشاي دېگەندە يىغىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا شار شەكىللىك بولۇپ، قارىمۇچقا ئوخشاپ كېتىدۇ. دىئامېتىرى 2～6mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى كۈل رەڭ قوڭۇر رەڭدىن قارامتۇل قىزىل رەڭگىچە بولىدۇ. قورۇلغان سىزىقچىلىرى بولىدۇ. لوپا ئەينەكتە قارىغاندا گۈل ساپىقى ئۇنىڭ ئۈچى تەرەپتە يۇملاق توچكىسمان، ئاستى ئۇچىدا مېۋە پوستىغا زىچ چاپلاشقان، سەل-پەل تومپىيىپ چىققان، ساقلىنىپ قالغان گۈل كاسىسىنى كۆرۈشكە بولىدۇ. بەزى مېۋىلەردە 1～3mm ئۇزۇنلۇقتىكى ئىنچىكە مېۋە ساپىقى بولىدۇ. مېۋە پوستى چورۇك بولۇپ، ئوڭاي تۆكۈلۈپ چۈشىدۇ. ئۇرۇقى قاتتىق، ئۇرۇق پوستى قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، ئۇنىڭ تۈۋى قىسمىدا بىر دانە سوقىچاق ئويمان تۆشۈك كۆرۈنىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سەل چۈچۈمەلرەك تاتلىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ كۆندىلەڭ كەسمە يۈزىدە: مېۋە سىرتقى پوستى ھۈجەيرىسى بىر قاتار تىزىلغان، ھۈجەيرىلەر ياپىلاق، رەتلىك تىزىلغان، سىرتىنى مۇڭگۈز قەۋەت قاپلىغان، ئىچىدە بىر رەت سىرتقى مېۋە پوستىغا ئوخشايدىغان تۆۋەنكى پوست ھۈجەيرىلىرى بار بولۇپ، ئىككى قەۋەت ھۈجەيرىلەر تەركىبىدە ئوخشاشلا قوڭۇر قىزىل رەڭلىك ماددىلار بولىدۇ. مېۋە ئوتتۇرا پوستىنىڭ نېپىز تام ھۈجەيرىلىرى 4～7 قەۋەت، ھۈجەيرىلىرى سەل چوڭ، يۇملاقراق، سوقىچاق ياكى كۆپ بۇرجەكلىك بولىدۇ، بەزىلىرىنىڭ تەركىبىدە قوڭۇر ماددىلار بولىدۇ؛ مېۋە ئىچكى پوستى 1～2 رەت تىزىلغان كۈل رەڭ سېرىق، ئۇزۇنچاق چاسا تاش ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت. ئۇرۇق پوستى ھۈجەيرىسى بىر قاتار بولۇپ، سارغۇچ قوڭۇررەڭدە بولىدۇ، لېكىن مېۋە ساپىقىنىڭ تۆرەلمە سۈتى قىسمىغا چوڭقۇر پاتقان قىسمىدا ھۈجەيرىلەر كۆپ قاتار تىزىلغان بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسى يۇملاقراق، تېمى قېلىن بولىدۇ.

تالقىنى سۇس قوڭۇر رەڭدە بولىدۇ. مېۋە سىرتقى پوستى ھۈجەيرىسى سوقىچاق، تەركىبىدە قوڭۇر ماددىلار تولغان بولىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ ئىچكى پوستى تاش ھۈجەيرىلىرى كۈل رەڭ سارغۇچ، تېمى قېلىن، سىزىقلىق تۆشۈكلەر قاپلىغان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 50～180μm ، كەڭلىكى 20～50μm كېلىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى يۇملاقراق، تېمى نىسبەتەن قېلىن، بەزىلىرىدە سىزىقلىق تۆشۈكچىلەر بولىدۇ. تاللىرىنىڭ ئىككى ئۇچى نىسبەتەن ئۇچسىز بولۇپ، دىئامېتىرى 15～30μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ تومۇرلىرىدا تۆشۈكلۈك سىزىقچىلىرى بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قويۇق خىلتلارنى تازىلاپ، ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرۇپ، ئاغرىق باسىدۇ، مەددە ئۆلتۈرۈپ، تەرەتنى تەڭشەيدۇ. ئىچى تىت-تىت بولۇپ، ئېغىزى قۇرۇش، ئىشتىھاسى تۇتۇلۇپ، قەۋزىيەت بولىدۇ، بوغۇم، سۆڭەكلەر ئاغرىش، ئۈچەي مەددە قۇرتلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5～10g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# ئەرمۇدۇن ئۇرۇقى

## 白蜡树子　Bai la shu zi

## SEMENFPAXINI

بۇ ئەرمۇدۇن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئەرمۇدۇن Fraxinus chinensis Roxb ۋە چوڭ يوپۇرماقلىق ئەرمۇدۇن Fraxinus rhynchophylla Hance ، شۇنداقلا شۇ ئۇرۇقداشتىكى كۆپ خىل ئۆسۈملۈكلەرنىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىپ، شاكىلىنى ئېلىۋېتىپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ياپىلاق تۇۋرۇكسىمان، ئىككى تەرىپى تەدرىجىي ئۇچلانغان، ئۇزۇنلۇقى 1.1～1.5cm ، دىئامېتىرى 1.3～3.5mm ، قېلىنلىقى 1～1.3mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاق، ئاچ سېرىق، قوڭۇر، ھەتتا قېنىق قوڭۇر رەڭلىك، يۈزى سىلىق، سەل تىك ئىنچىكە سىزىقچىلار بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمسىزرەك، سەل قىرتاق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ كۆندىلەڭ كەسمە يۈزىدە: ئۇرۇق پوستى ھۈجەيرىسى 4～3 قەۋەت. قوڭۇر سېرىق رەڭلىك، ھۈجەيرىسى نىسبەتەن كىچىك، بىر سىزىقتا تىزىلغان بولۇپ، سىرتىدا چوڭ سوقىچاقراق ھۈجەيرە بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسىنىڭ ئەڭ سىرتقى قەۋىتى ئۇرۇق پوستىغا يېقىن جايلاشقان بولۇپ، تېمى قېلىن، ھۈجەيرىلىرى چاسا ياكى ئۇزۇنچاق چاسا، توغرىسىغا تىزىلغان، ئۇرۇق پەللىسى ئىككى تال، ئاچ سارغۇچ يېشىل رەڭلىك، گىرۋەك ھۈجەيرىسى كىچىك، چاسا شەكىللىك، ئۇنىڭ ئاستىدىكى بىر قەۋەت ھۈجەيرە چاسا شەكىلگە يېقىنراق بولىدۇ. تالقىنى قوڭۇر رەڭلىك، تورسىمان تومۇرلۇق ۋە بۇرمىسىمان تومۇرلۇق كېلىدۇ. ئۇرۇق پوست ھۈجەيرىسى چاسا، نىسبەتەن چوڭ بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسى كۆپ بۇرجەكلىك كېلىدۇ ۋە تەركىبىدە ياغ تامچىسى بولىدۇ. نېپىز تام ھۈجەيرىسى تەسۋىسىمان قېلىنلىغان بولۇپ، كالتسىي ئوكسالات كرىستال توپلىرى ۋە چاسا كرىستاللارنى كۆرگىلى بولىدۇ. ئۇرۇق پەللە ھۈجەيرىسى يۇمىلاقراق بولۇپ، تەركىبىدە ياغ تامچىسى ۋە ئالېرون دانىچىلىرى بار.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يەل ھەيدەپ، ئاغرىق بېسىش، يۈرەككە قۇۋۋەت بېرىپ، يۆتەل پەسەيتىش، سۈيدۈك راۋانلاشتۇرۇش، تاش چۈشۈرۈش تەسىرى بار. كۆكرەك، بېقىن ئاغرىش، نېرۋا ئاجىزلىق، يۈرەكنى سېلىپ، نەپەسى قىستاش، يۆتەل، زىققە، كىچىك تەرەت ماڭماسلىق، ئەرلىك جىنسىي ئاجىزلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ؛ يەرلىك ئورۇنغا ئىشلەتسە، تۇغماسلىقنى داۋالايدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 9g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ، مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىش كېرەك.

# پەربۇن

## 对叶大戟果 Dui ye da ji guo

## FRUCTUS EUPHORBIAE SORORIAE

بۇ يالمانقۇلاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پەربۇن Euphorbia sororia Schrenk نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا پۈتۈن چۆپىنى ئورىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، مېۋىسى قېقىۋېلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورىنىڭ شەكلى شارسىمان، ئادەتتە يۇملاق ئۈچ قىرلىق بولۇپ، دىئامېتىرى 4～5mm كېلىدۇ. ئۈستۈنكى ئۇچى سەل كەڭ، مەركىزى قىسمىدا ئىنتايىن قىسقا ئانىلىق بويىنى بولىدۇ، ئانىلىق بويىنى بېشىنى لوپا ئەينەكتە كۆرگەندە ئۈچ يېرىق، ياپراقلىرى كىچىك ئۈچ بۇرجەكلىك بولىدۇ؛ تۆۋەنكى ئۇچى سەل تار بولۇپ، لوپا ئەينەكتە كۆرگەندە سەل تومپىيىپ چىققان توچكىسىمان مېۋە ساپاق ئىزى كۆرۈنىدۇ. مېۋىسىنىڭ سىرتى سىلىق، سارغۇچ يېشىل، كۆل رەڭ سارغۇچ ئاق ياكى سارغۇچ قوڭۇر رەڭدە بولىدۇ، لوپا ئەينەكتە تورسىمان سىزىقچىلار كۆرۈنىدۇ. مېۋە شوپىكى نېپىز، شۆپۈكنى سويۇۋەتكەندىن كېيىن مېۋە شۆپۈكى سىلىق، رەڭگى سۇسراق كېلىدۇ. ئۇرۇقى تۇخۇم شەكلىدە ياكى سوقىچاق، ئاق رەڭلىكتىن قوڭۇر رەڭگىچە بولىدۇ. لوپا ئەينەكتە كۆرگەندە دۇمبە تەرىپىدە ياڭاققا ئوخشاش ئېگىز-پەس سىزىقچىلار بولىدۇ. ئاستى تەرىپىدە بىر ئۇقۇر ئېرىق (ئۇرۇق كىندىكى) نى كۆرگىلى بولىدۇ. ئۇرۇقنىڭ بىر ئۇچىدا چوڭراق يۇملاق نۇقتا (ئانىلىق تۆشۈك) بولىدۇ. پۇرىمايدۇ ياكى سەل پۇرايدۇ، تەمى سەل تۇزلۇق ھەم خۇش پۇراق پۇرايدۇ، سەل-پەل گالنى قورۇيدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ تالقىنى يېشىل قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، مېۋىسىنىڭ سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى سوقىچاقراق كېلىدۇ. مېۋە پوستى ئاستى ھۈجەيرىسى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى چاسىسىمان، تېمى سەل قېلىنراق بولۇپ، دائىم دېگۈدەك مېۋە سىرتقى پوستى بىلەن تۇتىشىپ تۇرىدۇ. مېۋە ئوتتۇرا پوست ھۈجەيرە تېمى نېپىز بولىدۇ. ئۇرۇقنىڭ يۈزە پوست ھۈجەيرىلىرى نىسبەتەن كىچىك، چاسا ياكى كۆپ بۇرجەكلىك بولىدۇ. ئۇرۇق پوستىدا رىشاتكىسىمان قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر قاتار تىزىلغان، رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسىدە ياغلار ئىنتايىن كۆپ بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** ئارىلاشمىلىرى (يوپۇرماق، غوللىرى) 3% تىن (قوشۇمچە Ⅸ A) ئاشماسلىقى لازىم.

**【سۇ تەركىبى】** سۇ تەركىبىنى ئۆلچەش ئۇسۇلى بىلەن ئۆلچىگەندە 12% تىن (قوشۇمچە Ⅸ H ئۇسۇلى) ئاشماسلىقى لازىم.

**【تەبىئىتى】** ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇق يەلنى ھەيدەيدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، ھۆللۈكنى ئېلىپ، ئىشتىھانى ياخشىلايدۇ. مېڭىنى ساغلاملاشتۇرۇپ، زېھنىنى ئۆتكۈر قىلىدۇ. قورساق كۆپۈش، ئاشقازان ئاجىزلىشىش، ئىشتىھاسىزلىق، ئۇنۇتقاقلىق، راۋان سۆزلىيەلمەسلىك، مۇچىلەر پالەچلىكى، تېرە كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～6g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# نارجىل

## 奶桃 Nai tao

## SEMEN COCOIS

بۇ پالما ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كوكۇس مېۋىسى .Cocos nuciferaL نىڭ يېتىلگەن ئۇرۇقىنىڭ ئېندو ئېسپېرمىسى (تۆرەلمە سۈتى) بولۇپ، مېۋىسى پىشقاندا ئۈزۈۋېلىنىپ، پوستىنى يېرىپ ئۇرۇقى ئېلىنىدۇ، مېۋە گۆشىنىڭ شىرنىسى چىقىرىۋېتىلىپ، ئاپتاپتا سەل قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا يۇرەك شەكىللىك بولۇپ، دىئامېتىرى 5～10cm كېلىدۇ. بەزىلىرى ئوتتۇرىدىن ئىككى پارچە بۆلۈنگەن بولىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ پوستى نېپىز، قوڭۇر سۆسۈن رەڭلىك، نۇرغۇن ئويۇق تورسىمان سىزىقچىلىرى بولۇپ، بىر تەرىپىدە (دۈمبە تەرەپ) بىر نەچچە تال تىك سىزىقچىلىرى بولىدۇ. تۆرەلمە سۈتى قېلىن، ئاق رەڭلىك بولىدۇ. قېلىنلىقى 7～13mm كېلىدۇ. ئىچى كاۋاك، يېڭى ۋاقتىدا تەملىك، قۇرۇغاندا قاتتىقراق، سۇنغان يۈزى سىلىق، ئاق ۋە مايسىمان بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سەل ئاچچىق كېلىدۇ.

رەڭگى سارغىيىپ قالغان، ئېچىغان ۋە ئاچچىق پۇراق پەيدا بولۇپ قالغانلىرىنى دورىغا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىنىڭ پاراشوكى ئاق رەڭلىك، ياغسىمان كېلىدۇ. ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇنچاق كونۇسسىمان ياكى تار سوقچاق شەكىلدە بولۇپ، رەڭگى سۇس سېرىقتىن قوڭۇر سېرىققىچە بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 40～70μm، دىئامېتىرى 20～30μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ كاناللىرى تۆشۈكلۈك سىزىق ياكى بۇرما سىزىقلىق بولۇپ، دىئامېتىرى 10～30μm كېلىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى تىك تۆت تەرەپلىك بولۇپ، تەركىبىدە ماي تامچىلىرى ۋە ئازراق قوڭۇر مونەكلەر بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى ھۈجەيرىلىرى قوڭۇر رەڭلىك، تەرتىپسىز بولىدۇ.

(2) بۇ دورىنىڭ 0.5g پاراشوكىنى 5ml سۇسىز ئېتىل ئالكوھولغا بىر سائەت چىلاپ، ھەر ۋاقىت چالغىتىپ، سۈزۈپ سىناق ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. يەنە سېلىشتۇرما دورا β-سىتوستاندىن 1mg ئېلىپ، بۇنىڭغا 1ml ئېتىل ئالكوھول قوشۇپ، سېلىشتۇرما ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. ئاندىن نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سېلىشتۇرۇش ئۇسۇلىدا (ⅥB) تەجرىبە ئىشلىنىدۇ، يەنى نېپىز قەۋەت سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختىغا يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 4μl دىن ئېلىپ، ئايرىم-ئايرىم جايغا تېمىتىپ، ئورتوھېكسان-ئېتىل ئاتسېتات (5:1) يېيىلدۇرغۇچى قىلىنىپ يېيىلدۇرۇلىدۇ؛ ئاندىن ئۇنىڭغا 5% لىك ئېتانول فوسفومولىبدات ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، داغ نۇقتىنىڭ رەڭگى روشەنلەشكىچە قىزدۇرۇلىدۇ. تەكشۈرۈلگۈچى دورا رەڭ سپېكتىرىدا سېلىشتۇرغۇچى دورا رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ جايدا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىسى نامايەن بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 بەدەننى قۇۋۋەتلەيدۇ. بۆرەكنى قىزىتىپ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، قاننى كۆپەيتىپ، جىگەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتى ۋە سەپرادىن بولغان بەدەن ئاجىزلىشىش، ھارغىنلىق ۋە جىنسىي ئاجىزلىق، ئىنكاسى سۇسلىشىش، سۈت كەملىك، جىگەر ئاجىزلىشىپ ئورۇقلاشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 10～15g

【ساقلاش】 ھاۋا ئۆتۈشىدىغان، سالقىن، سايە جايغا قويۇلىدۇ، مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىشى كېرەك.

$WS_3$—BW—0028—98

# سوقمونىيا

## 司卡摩尼亚脂　Si ka mo ni ya zhi

## RESINA SCAMMONIAE

بۇ دورا يۆگىمەچ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سوقمونىيا Convovulus scammonia L. نىڭ يىلتىز قىسمىدىكى سۈتسىمان سىرغىما ماددىنى قۇرۇتۇپ، پىششىقلاپ ئىشلەپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ئادەتتە ياپىلاق كاللەكسىمان ماددا بولۇپ، دىئامېتىرى 10～15cm، قېلىنلىقى تەخمىنەن 1.5cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارامتۇل كۈل رەڭدىن قوڭۇر رەڭگىچە بولىدۇ، كۈل رەڭ چاڭ-توزانلىرى بولىدۇ. جىسمى چۇرۇك بولۇپ ئاسان پارچىلىنىدۇ، يېڭى ۋاقتىدا پارچىلانغان يۈزى پارقىراق، دېۋىرقايىدەك بولىدۇ ھەم ئۇششاق تۆشۈكچىلىرى بولىدۇ. رەڭگى تۇتۇق قوڭۇر بىلەن قارا قوڭۇر رەڭ ئارىلىقىدا بولىدۇ. پۇرىقى پىشلاقنىڭ پۇرىقىغا ئوخشاپ كېتىدۇ، تەمى ئىنتايىن ئاچچىق كېلىدۇ. يېقىنقى يىللاردىن بۇيان ئەنگلىيەدىن ئىمپورت قىلىپ كىرگۈزۈلگەن مەھسۇلاتلار نوغۇچ شەكلىدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 18cm، دىئامېتىرى 2cm، ئېغىرلىقى 100g كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنىڭ 2.5mg تالقىنىنى 50mlلىق مېنزۇركىغا قويۇپ، مېتىل ئىسپىرتنى شكالە سىزىقىغىچە قوشۇپ ئېرىتىپ، سپېكترو فوتومېتىر (قوشۇمچە Ⅴ A) ئۇسۇلىدا ئۆلچىگەندە، 219nm لىق دولقۇن ئورنىدا ئەڭ كۆپ سۈمۈرۈلىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 0.1g سېلىپ، 10mlلىق ئېغىزلىق پروبىركىغا 5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ چايقاپ ئېرىتكەندىن كېيىن 2 سائەت تۇرغۇزۇپ، ئۈستىگە سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقى سىناق ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سېلىشتۇرۇش (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسى بويىچە سىناق ئېرىتمىسىدىن 5μl ئېلىپ، سودىئۇم كاربوكسىمېتىل سېللازا يېپىشتۇرغۇچى قىلىنغان نېپىز قەۋەت سىلتىسى يېلىمى G لىق تاختىغا تېمىتىلىپ، خلوروفورم-مېتىل ئىسپىرت (19:1) يېيىلدۈرگۈچى قىلىنىپ يېيىلدۈرۈلىدۇ، ئاندىن بۇنى ئۈلترا بىنەپشە نۇر لامپىسىدا (365nm) تەكشۈرۈپ كۆرگەندە، 7 يالتىراق نۇقتا كۆرۈنىدۇ.

(3) 0.1g سوقمونىياغا 10ml ناترىي ھىدروكسىد سىناق ئېرىتمىسى قوشۇپ قاينىتىلىدۇ. سوۋۇغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا تۇز كىسلاتاسى قوشۇپ، كىسلاتالاشتۇرغاندا سۈزۈك ھالەتتە تۇرۇشى، دەرھاللا دۇغ ياكى چۆكمە ھاسىل بولماسلىقى كېرەك.

**【تەكشۈرۈش】** قۇرۇغاندا يوقىلىدىغان ئېغىرلىقى 5.0% دىن (قوشۇمچە Ⅸ G) ئاشماسلىقى كېرەك.

**【ئومۇمىي كۈلى】** 0.5% دىن (قوشۇمچە Ⅸ K) ئاشماسلىقى كېرەك.

سۇلۇق ئېرىتمىسى بۇ دورىنىڭ تالقىنىدىن 1gنى توغرا جىڭلاپ ئېلىپ، 20ml سۇ قوشۇپ، ئۈلترا ئاۋازلىق ئاپپاراتتا 2 سائەت بىر تەرەپ قىلغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى تولۇق قۇرۇتۇپ، ئېغىرلىقى مۇقىملاشتۇرۇلغان پارلاندۇرۇش قاچىسىغا قويۇپ، سۇغا سېلىپ پارلاندۇرۇپ، 100℃ تا ئېغىرلىقى

مۇقىملاشقۇچە قۇرۇتۇلغاندا، تىرىپى 20% دىن ئاشماسلىقى كېرەك.

【ئېكستراكتى】 ئېفىردا ئېرىيدىغان ئېكستراكتى: بۇ دورىنىڭ تالقىنىدىن 1g توغرا جىڭلاپ ئېلىپ، 50ml ئېفىر قوشۇپ، 15 مىنۇت كۆچەپ چايقىغاندىن كېيىن سۈزۈپ، تىرىپىنى يەنە 10ml ئېفىر بىلەن چايقاپ سۈزۈۋېلىپ، ئىككىسىنى بىرلەشتۈرۈپ، قۇرۇتۇپ، ئېغىرلىقى مۇقىملاشتۇرۇلغان پارلاندۇرۇش قاچىسىغا قۇيۇپ، ئېفىرنى پارلاندۇرۇۋەتكەندىن كېيىن 100℃تا ئېغىرلىقى مۇقىملاشقۇچە قۇرۇتسىلا بولىدۇ. بۇ دورىنىڭ تەركىبىدىكى ئېفىردا ئېرىيدىغان ئېكستراكتى 60.0% دىن ئاز بولماسلىقى كېرەك.

【تەبىئىتى】 ئۇچىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق، زەھەرلىك.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي نورمال خىلتلارنى ھەيدەپ، ھۆل سوغۇق ۋە يەلدىن بولغان توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. چوڭ-كىچىك تەرەتنى راۋانلاشتۇرىدۇ ۋە ئاشقازاننى ساغلاملاشتۇرىدۇ، بوغۇملار ئاغرىش، ئىستىسقا ۋە قەۋزىيەت، ئاشقازان ئاجىزلىشىپ، ئىشتىھا كېمىيىش، زەھەرلىك يىلان چېقىۋېلىش، كۆزى قىزىرىپ ئىششىش، بلش قېيىش، باش ئاغرىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 0.2～0.6g

【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】 سوغۇقچان كېسەللەر ۋە ھامىلىدارلارغا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

【ساقلاش】 قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

# تاۋۇز ئۇرۇقى

## 西瓜子 Xi gua zi

## SEMEN CITRULLI VULGARE

بۇ قاپاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تاۋۇز .Citrullus vulgaris Sehrad نىڭ قۇرۇتۇلغان يېتىلگەن ئۇرۇقى بولۇپ، ياز، كۈز پەسىللىرىدە پىشقان تاۋۇزنى يېگەندە ئۇرۇقىنى يىغىۋېلىپ، پاكىزە يۇيۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا ياپىلاق كەڭ تۇخۇمسىمان ياكى تۇخۇمسىمان شەكىلدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 7～15mm، كەڭلىكى 5～10mm، قېلىنلىقى 2～3mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارا، قوڭۇر قىزغۇچ، پارقىراق، ئۈستى ئۇچى ئۇچلۇقراق، ئاستى ئۇچى ئۇچسىز، ئۇرۇق پوستى قاتتىق، ئاق رەڭلىك بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سەل تاتلىق ھەم مەززىلىك كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدە: ئەڭ سىرتقى قەۋىتى شىلىمشىق سۈيۈقلۇق قەۋەت بولۇپ، ئۇرۇق پوستىنىڭ سىرتقى يۈزە پوست ھۈجەيرىلىرى يۇمىلاقراق، كىچىكرەك بولىدۇ. ئاستىنقى پوست قەۋىتىدىكى قېلىن تاملىق ھۈجەيرىلەر چوڭ، ئىچىدە نۇرغۇن ئالېرون دانىچىلىرى بولىدۇ. تاش ھۈجەيرە قەۋىتىدە بىر قاتار ھۈجەيرە بولۇپ، چاسىراق شەكىلدە، قوڭۇر سېرىق كېلىدۇ. ئۇرۇق ئىچكى پوستى ھۈجەيرىلىرى تالاسىمان موكا شەكىللىك، ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى نىسبەتەن كىچىك بولۇپ، تەركىبىدە ئالېرون دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 بەدەننى يۇمشىتىدۇ، بەدەندە ئېشىپ كەتكەن سەپرا ماددىسىنى تازىلايدۇ. سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرۇپ، تاشنى چۈشۈرىدۇ. قاندا سەپرا ماددىسىنىڭ ئېشىپ كېتىشى، ئاپتاپ ئۆتۈش، ئىسسىتما، ئورۇقلاش، ئىسسىقتىن بولغان قان قۇسۇش، قان بېسىم يۇقىرىلىق ۋە سىل كېسەللىرىگە ئىشلىتىلىدۇ. تاۋۇز ئۇرۇقىنى ئېزىپ، شىرنىسىنى چىقىرىپ، سۈيدۈك راۋان بولماسلىق، سۈيدۈك يولى تېشىغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 15～30g

【ساقلاش】 شامال ئۆتۈشىدىغان، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ. مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىش كېرەك.

# بەسباسە

## 肉豆蔻衣 Rou dou kou yi

## ARILLUS MYRISTICAE

بۇ مۇسكات دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك مۇسكات دەرىخى Myristica fragrans Houtt. نىڭ قۇرۇتۇلغان ساختا ئۇرۇق پوستى بولۇپ، مۇسكات ئۇرۇقىنى يىغقاندا ئۇنىڭ ساختا ئۇرۇق پوستى سويۇۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ياپىلاق، بۆلۈنگەن ياپراقتەك، شاخلانغان شەكىلدە ياكى يېرىم كانايسىمان ھالەتتە بولۇپ، كۆپىنچە قاتلىنىپ يېپىسلانغان بولىدۇ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 25mm ، قېلىنلىقى تەخمىنەن 1mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سۇس قىزغۇچ قوڭۇر ياكى كاۋا چېچەككە مايىل قوڭۇر رەڭ، يېرىم سۈزۈك، سەل ئاق قىرو باغلىغان، ئېتى ياغلىق، پۇراقلىق، تەمى قىرىق، ئاچچىق كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** مېڭىنى قۇۋۋەتلەپ، جىگەرنى كۈچەيتىدۇ، ھۆللۈكنى ھەيدەپ، ئاشقازاننى ساغلاملاشتۇرىدۇ، سوغۇق يەللەرنى تارقىتىدۇ، مەنىي كۆپەيتىپ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. مېڭە ئاجىزلىق، ئۇنتۇغاقلىق، جىگەر زەئىپلىشىپ، مەنىي ئازىيىش، ئىشتىھاسىزلىق، ئەرەنلىك ئاجىزلىشىش، سوغۇقى ئېشىپ، تال زەئىپلىشىش، ئىچى سۈرۈش، قان قۇسۇشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 6～9g . باللارغا دوختۇرنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىچكۈزۈلىدۇ.

**【ساقلاش】** قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

WS$_3$－BW－0031－98

# سازەج

## 肉桂叶 Rou gui ye

## FOLIUM CINNAMOMI

بۇ كامفورا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك دارچىن .Cinnamomun cassia Presl نىڭ قۇرۇتۇلغان يوپۇرمىقى بولۇپ، ياز پەسلىدە دارچىن بۈك-باراقسان بولغان مەزگىلدە يوپۇرمىقىنى يىغىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا كەڭ تىمىنسىمان، تىمىنسىمان ياكى ئۇزۇنچاق يۇمىلاق شەكىلدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 8～17cm ، كەڭلىكى 3～6cm كېلىدۇ. ئۇچى سەل ئۇچلۇق، تۈۋى ئۇچسىز، تولۇق گىرۋەكلىك، جىسمى تېرىدەك، ئۈستى يۈزى ئاچ يېشىل، سىلىق، تىۋىتسىز، ئاستى يۈزى سارغۇچ يېشىل، شالاڭ، يۇمران تىۋىت قاپلىغان، 3 تال يوپۇرماق تومۇرى روشەن كۆتۈرۈلۈپ چىققان، ئىنچىكە تومۇرلىرى توغرىسىغا تەكشى تارقالغان. تېنى تېرىدەك چىڭ بولىدۇ، پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى سەل ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ تالقىنى سارغۇچ قوڭۇر يېشىل، كراخمال دانچىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى يۇمىلاقراق شەكىلدە بولۇپ، دىئامېتىرى 2～10μm كېلىدۇ. قېلىن دىۋار تالالىرى ئۇزۇنچاق موكسىمان ياكى تەرتىپسىز بولۇپ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 20μm كېلىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى يۇمىلاقراق ياكى ئۇزۇنچاق يۇمىلاق بولۇپ، دىئامېتىرى 30～50μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ كانالىرى تۆشۈكلۈك بولۇپ، دىئامېتىرى 20～30μm كېلىدۇ. ياغ ھۈجەيرىلىرى يۇمىلاقراق بولۇپ، بەزىدە سېرىق ئاجرالمىلار ئۇچرايدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇق يەللىنى تارقىتىپ، مېڭىنى ساغلاملاشتۇرىدۇ ۋە ئۈپكىنى ياشارتىدۇ. سۈيدۈك ۋە ھەيز ماڭدۇرىدۇ. سوغۇق يەل توسۇلۇپ قېلىش، كونا يۆتەل، چارچاپ ماغدۇرسىزلىنىش، نەپەس قىسىلىش، سۈيدۈك ئازىيىش، ھەيز تۇتۇلۇشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5～10g

**【ساقلاش】** قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

$WS_3$—BW—0032—98

# زەرنەپ

## 红豆杉 Hong dou shan

## CAULIS ET FOLIUM TAXI

بۇ تاكسۇس دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ھىمالايا زەرنەپ دەرىخى .Taxus wallichiana Zucc نىڭ قۇرۇتۇلغان شاخ ۋە يوپۇرمىقى بولۇپ، ياز، كۈز كۈنلىرى يىغىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا كۆپىنچە 3～15cm ئۇزۇنلۇقتا قەلەمچە قىلىپ توغرىلىدۇ. كونا شېخىنىڭ قوۋزىقى كۈل رەڭ قوڭۇر ياكى سۇس كۈل رەڭگە مايىل جىگەررەڭ، سەل يېرىك بولۇپ، ئاسانلا پارچە-پارچە بولۇپ سويۇلىدۇ، ياغاچ قىسمىنىڭ قوۋزاقتا تۇتاشقان يۈزى سارغۇچ ئاق ياكى ئاق رەڭلىك، ئىچكى قىسمى سۇس سارغۇچ ئاق رەڭلىك بولۇپ، ئوڭايلىقچە سۇنمايدۇ. ئىككى يىللىق نوتىسىنىڭ قوۋزىقى قوڭۇر رەڭ، شۇ يىللىق يېڭى نوتىسى قوڭۇرغا مايىل يېشىل بولۇپ، يوپۇرماق تەرتىپىدە تىزىلغان پۆلتايغان قالدۇق غوللىرى ئۇچرايدۇ. غولى توم بولۇپ، كونا شېخىنىڭ دىئامېترى 0.5～2cm، ئىككى يىللىق شېخىنىڭ 1～2mm كېلىدۇ. شۇ يىللىق نوتىسى ئىككى يىللىق شېخى بىلەن ئوخشاش توملۇقتا ياكى سەل ئىنچىكە بولىدۇ. يوپۇرمىقى يېپسىمان بولۇپ، ئادەتتە نىسبەتەن تۈز، ئاستى-ئۈستىنىڭ كەڭلىكى ئاساسەن ئوخشاش ياكى ئۈستى ئۇچى سەل تارراق بولىدۇ. ئالدى تەرىپىدە پۆلتىيىپ چىققان ئۇچى بولىدۇ. تۇۋىنىڭ ئىككى تەرىپى سىممېترىك، ئۇزۇنلۇقى 2～3cm، كەڭلىكى 1.5mm، غول تومۇرى ئارقا تەرىپىگە قىرلانغان، گىرۋەكلىرى تەتۈرسىگە قاتلانغان بولىدۇ. پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى سەل قىرتاق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) يۇمران شېخىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدە: يۈزەكى پوست ھۈجەيرىلىرى بىر قاتار تىزىلغان، چاسىراق، دىئامېترىغا قاراپ سوزۇلغان، سىرتىنى مۇڭگۈز ماددىلىق قەۋىتى ئورىغان، مۇڭگۈزلەشكەن قەۋەتنىڭ قەۋەت سىزىقى ئېنىق بولىدۇ. قوۋزاق قەۋىتى ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى تىك تۆت بۇلۇڭلۇق، 20 نەچچە قەۋەت بولۇپ، پوستىغا يېقىن جايدا دائىم قوڭۇر سېرىق تاش ھۈجەيرىلىرى ۋە قوڭۇر سېرىق تۈگۈنەكلەر بولىدۇ. ئەۋرىشىم پوست قىسمىغا يېقىن ھۈجەيرىلەردە كراخمال دانچىلىرى نىسبەتەن كۆپ بولۇپ، كراخمال غىلاپ قەۋىتىنى ھاسىل قىلغان، ئەۋرىشىم پوست قىسمى تارراق بولىدۇ، شەكىللىنىش قەۋىتى ئانچە ئېنىق بولمايدۇ. ياغاچلىق قىسمى كەڭ بولۇپ، ئوتتۇرىسىدا ئۆزەك بولىدۇ.

(2) يوپۇرماق غول تومۇرىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدە: ئۈستى پوستى ھۈجەيرىسى بىر قاتار تىزىلغان، سوقچاق بولۇپ، ئازغىنە كەسكەن سىزىقنى بويلاپ سوزۇلغان، سىرتىنى مۇڭگۈزلەشكەن قەۋىتى ئورىغان، قوۋزاق ئاستى ھۈجەيرىلىرى تىك تۆت تەرەپلىك ياكى كۆپ بۇرجەكلىك، دىئامېترىنى بويلاپ ئۇزارغان بولىدۇ؛ ئاستى پوست ھۈجەيرىلىرى ئۈستى پوست ھۈجەيرىلىرىدىن چوڭ، چاسىراق، مۇڭگۈزلەشكەن قەۋىتى ئېنىق ئەمەس، قوۋزاق ئاستى ھۈجەيرىلىرى سوقچاق بولىدۇ. ئوتتۇرىسىدا سىرتى ئەۋرىشىم

ئۆتكۈزگۈچى كاناللار بولۇپ، ئۆتكۈزگۈچى كاناللار سىرتىغا بىر قاتار ئۇششاق ھۇجەيرىلەر تىزىلىپ، ئىچكى قوۋزاق قەۋىتىنى ھاسىل قىلىدۇ. يوپۇرماق ئۇچىنىڭ ھۇجەيرىلىرى شالاڭ تىزىلىدۇ.

(3) بۇ دورىنىڭ تالقىنى قوڭۇر يېشىل بولىدۇ. ھاۋا تۆشۈكچىلىرى سېرىق، يوپۇرمىقىنىڭ ھاۋا تۆشۈكچىسى قوشۇمچە مۇھاپىزەت ھۇجەيرىسى 4 دانە، غول قوۋزىقىنىڭ ھاۋا تۆشۈكچە قوشۇمچە مۇھاپىزەت ھۇجەيرىسى 8～4گىچە، ھاۋا تۆشۈكچىسىنىڭ دىئامېتىرى تەخمىنەن 50μm بولىدۇ. يوپۇرماق ئەت ھۇجەيرىلىرىدە نۇرغۇن كراخمال دانىچىلىرى ۋە قوڭۇر رەڭ ماددىلار بولىدۇ. قوۋزاق قــەۋەت ھۇجەيرىلىرى تىك تۆت تەرەپلىك ياكى چاسىراق بولۇپ، كراخمال دانىچىلىرى بولىدۇ. نەيچىسىمان ھۇجەيرىدە تورسىمان، تۆشۈكسىمان ۋە بۇرمىسىمان سىزىقچىلار بولىدۇ. ياغاچ تالالىرى قېلىن ۋە نېپىز تاملىق دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى تازىلايدۇ، يۇرەكنى كۈچەيتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، مېڭىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. روھنى كۆتۈرۈپ، كۆڭۈلنى خۇشخۇي قىلىدۇ. ئاشقازاننى ئىللىتىپ، جىگەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. نېرۋا ئاجىزلىقى، يۇرەك سېلىش، نەپەس قىسىلىش، يۆتىلىش، دېمى سىقىش، ئىشتىھاسىزلىق، ھەزىم ناچارلىق، يۈز نېرۋىسى پالەچى، پالەچلىكلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～7g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن جايغا قويۇلىدۇ.

$WS_3$—BW—0033—98

# زاراڭزا ئۇرۇقى

## 红花子 Hong hua zi

## SEMEN CARTHAMI

بۇ مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زاراڭزا Carthamus tinctorius L. نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا غولىنى ئورۇپ يىغىۋېلىپ، مېۋىسى قېقىپ چۈشۈرۈۋېلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورىنىڭ شەكلى تەتۈر تۇخۇمسىمان، سەل ياپىلاق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 7~9mm، كەڭلىكى 3.5~5.4mm، سىرتقى يۈزى ئاق رەڭلىك، ئۈستى ئۇچى سۇس قوڭۇر رەڭ، سەل پارقىراق كېلىدۇ. 4 تال ئۇزۇنسىغا قىرى بولۇپ، ئالدى ئۇچى كېسىلگەندەك تۆت بۇرجىكى چوقچىيىپ چىققان، ئوتتۇرىسى سەل تومپايغان، تۆۋى ئۇچسىز، مېۋە كىندىكى يۇملاق چېكىتسىمان بولىدۇ. مېۋە شۆپۈكى قاتتىق بولۇپ، ئىچىدە بىر تال ئۇرۇقى بولىدۇ. ئۇرۇقى تەتۈر تۇخۇمسىمان، سەل ياپىلاق، ئۇزۇنلۇقى 5~7mm، كەڭلىكى 2.8~3.9mm بولىدۇ. سىرتقى يۈزى سۇس قوڭۇر رەڭ، ئۇچى دىقماق، ئاستى ئۇچلۇق، ئۇرۇق پوستى نېپىز بولىدۇ. پەللە يوپۇرمىقى 2 تال، قېلىن، ياغلىق بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورا مېۋە پوستىنىڭ تالقىنى ئاچ سېرىق، مېۋە پوستى سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرى ئاچ سېرىق؛ كۆرۈنۈشى كۆپ قىرلىق، سەل ئۇزارغان بولىدۇ. ھۈجەيرىلەر ئارىلىق قەۋىتى ئېنىق بولمايدۇ. ئەتراپ تېمى مارجانسىمان قېلىنلاشقان بولىدۇ. كەسمە يۈزى ياپىلاق چاسا، تېمى قېلىن بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوستى ھۈجەيرىلىرى ئاچ سېرىق، دىۋارلىرى سەل قېلىن، كۆپ بۇرجەكلىك، سەل ئۇزارغان بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى تارقاق جايلاشقان، يۇملاقراق، تىك تۆت بۇلۇڭلۇق، يۇملاق ئۈچبۇرجەك شەكىللىك ياكى باشقا تەرتىپسىز شەكىللەردە بولىدۇ. ئۇزۇن ئوقىنىڭ دىئامېترى 35~75μm، قىسقا ئوقىنىڭ دىئامېترى 15~35μm، تېمىنىڭ قېلىنلىقى 5~15μm كېلىدۇ. تۆشۈكچىلىرى سوقچاق، ھۈجەيرە بوشلۇقى چوڭ، تۆشۈك ئېرىقچىسى ئېنىق بولىدۇ. تالالىرى تۇتام شەكىللەندۈرگەن ياكى تارقاق، شەكلى موكىسىمان، ئالدى ئۇچى ئۇچلۇق ياكى دىقماق بولۇپ، دىئامېترى 10~30μm، ئۇزۇنلۇقى 70~120μm كېلىدۇ. تېمى قېلىن، تۆشۈكچىلىرى چېكىتسىمان بولىدۇ. ياغ تامچىلىرى ئاچ سېرىق شار شەكىللىك، چوڭ-كىچىكلىكى ھەر خىل كېلىدۇ. قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلەرنىڭ ئۇزۇنلۇقى 100μmغا يېتىدۇ، تېمى قېلىن، ھۈجەيرە تېمى دولقۇنسىمان ئەگرىلەشكەن بولۇپ، شەكلى تەرتىپسىز بولغان قىزغۇچ قوڭۇر رەڭ تۈگۈنچىلەرنى كۆرگىلى بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي قويۇق خىلتلارنى يەڭگىل سۈرىدۇ. بەلغەم چىقىرىپ، چوڭ تەرەتنى ماڭغۇزىدۇ، ھەيزنى تەڭشەيدۇ، باھنى كۈچەيتىدۇ. غەيرىي تەبىئىي بەلغەم ۋە سەۋدادىن بولغان كېسەللىكلەر، بەلغەم چىقماسلىق، يۈرەك سېلىش، دەم سىقىش، قورساق ئاغرىش، قەۋزىيەت، بەدىنى ئورۇقلاپ قىچىشىش، قۇرت-قوڭغۇز چېقىۋېلىش، بەدەندە تاش پەيدا بولۇش، جىنسىي ئاجىزلىق، ھەيز قالايمىقانلىشىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5~7g

**【ساقلاش】** سالقىن، قۇرغاق جايدا قويۇلىدۇ.

$WS_3$—BW—0034—98

# زاراڭزا يېغى

## 红花子油 Hong hua zi you

## OLEUM CARTHAMI

بۇ مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زاراڭزا Carthamus tinctorius L. نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسىنى يانجىپ چىقارغان يېغىدىن ئىبارەت.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ سېرىق ياكى ئالتۇن رەڭلىك سۈزۈك ياغسىمان سۇيۇقلۇق بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، غەيرىي پۇرىقى يوق. بۇ دورا ئېفىر قاتارلىق ئورگانىك ئېرىتكۈچىلەردە ئېرىيدۇ.

**【تەكشۈرۈش】 كىسلاتالىق قىممىتى** 1.0دىن (قوشۇمچە ⅨN) چوڭ بولماسلىقى كېرەك.

**【سوپۇنلىنىش قىممىتى】** 186.0～190.6 (قوشۇمچە ⅨN) بولۇشى كېرەك.

**【يودلىنىش قىممىتى】** 142～148 (قوشۇمچە ⅨN) بولۇشى كېرەك.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەمنى پىشۇرىدۇ، سوغۇق يەلنى تارقىتىدۇ، سۆيدۈكنى راۋانلاشتۇرىدۇ ۋە ھەيزنى تەڭشەيدۇ. غەيرىي تەبىئىي بەلغەمدىن بولغان كېسەللىكلەر، بوغۇملار ئاغرىش، سۆيدۈك راۋان بولماسلىق، ھەيز قالايمىقانلىشىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** مۇۋاپىق مىقداردا ئىچكۈزۈلىدۇ ياكى سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** ئاغزىنى ھىم ئېتىپ، سالقىن، سايە جايدا ساقلىنىدۇ.

# ياقۇت

## 红宝石 Hong bao shi

## RUBY

بۇ قىزىل رەڭلىك، سۈزۈك، قاتتىق كرىستال مەدەن قىزىل ياقۇت (Ruby)تىن ئىبارەت.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ ئالتە قىرلىق سوغاسىمان ياكى سىلىندىر شەكىللىك جىسىم بولۇپ، قىزىل رەڭنىڭ ئۆزگىرىشى بىر قەدەر چوڭراق يەنى ھال رەڭ، بېلىق قاسىرىقسىمان قىزىل، سۆسۈن قىزىل رەڭدىن قارامتۇل قىزىل رەڭگىچە ھەر خىل بولىدۇ. مەزكۇر جىسىم كرىستالىنىڭ تەركىبىدە ئاز مىقداردا خروم (Ⅲ)ئوكسىد ($Cr_2O_3$) بولغاچقا، كۆزگە كۆرۈنىدىغان نۇردا قىزىل، ئۇلترا بىنەپشە نۇردا ئوچۇق قىزىل جۇلالىق نۇر چىقىرىدۇ. قوش نۇر سۇندۇرۇش رولىغا ئىگە، جىسمى قاتتىق، چۈرۈك كېلىدۇ، سوقۇلغاندا ئاسان پارچىلىنىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** كۆڭۈلنى ئېچىپ، زېھىننى ئۆتكۈرلەشتۈرىدۇ، يۈرەكنى كۈچەيتىپ، مېڭىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، قاننى تەڭشەپ، زەھەر قايتۇرىدۇ. ئېلىشىپ قېلىش، باش قېيىش، زېھنى ئاجىزلىق، يۈرەك سېلىش، بىئارام بولۇش، تۇتقاقلىق، خولېرالارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 0.25～0.5g

**【ساقلاش】** قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

# چامغۇر ئۇرۇقى

## 芜菁子 Wu jing zi

## SEMEN BRASSICAE RAPAE

بۇ كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك چامغۇر .Brassica rapa Lنىڭ پىشقان ۋە قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى بولۇپ، ياز كۈنلىرى چامغۇر يېتىلگەندە كۆكىنى ئورۇۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، قېقىپ ئۇرۇقىنى يىغىۋېلىپ، ئەخلەتلىرى تازىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا يۇمىلاق، دىئامېتىرى 1.2～1.8mm ، سىرتقى يۈزى قوڭۇررەڭ، ئاز ساندىكىلىرى قېنىق قوڭۇر رەڭدىن سۇس قوڭۇررەڭگىچە بولىدۇ. ئۇرۇق كىندىكى تۇخۇمسىمان، سىلىق، رەڭگى سۇس كېلىدۇ. ئۇرۇق پوستى نېپىز بولۇپ، بارماق بىلەن ئېزىۋەتكىلى بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ئىككى تال، ئوچۇق سېرىق رەڭلىك، يۇرىقى ئاجىزراق، تەمى سەل ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1)بۇ دورىنىڭ تالقىنى سارغۇچ قوڭۇررەڭ، قاشاسىمان ھۈجەيرىلەر بىر-بىرىگە قوشۇلغان، سېرىق رەڭلىك بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى پوست ھۈجەيرىلىرى يۇمىلاقراق، سىزىقچىلىرى بار. ئىچكى تۆرەلمە سۇت ھۈجەيرىلىرى چاسىراق بولۇپ، كۆپىنچە قاشاسىمان ھۈجەيرىلەر بىلەن تۇتاشقان بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى ئۇششاق بولۇپ، ئىچىدە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. ئىچكى ئۇرۇق پوستى تورسىمان ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت.

(2) بۇ دورىنىڭ تالقىنىدىن 0.5g ئېلىپ، 5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ چالغىتىپ، 3～2 سائەت تىندۇرغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى سىناق ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن β-ستوستېرول سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml دا 1mg لىق ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرما ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سېلىشتۇرۇش ئۇسۇلىدا (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسى ئىشلەپ، يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl دىن ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى G لىق تاختىغا ئايرىم-ئايرىم تېمىتىلىدۇ، بۇنىڭغا تولۇئول-ئېتېر-ئېتىل ئاتسېتات (5:1) يېيىلدۈرگۈچى قىلىنىپ يېيىلدۈرۈلىدۇ، ئاندىن تاختىنى ئېلىپ سايىدا قۇرۇتۇپ، 5% لىك فوسفومولىبدات ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، 105℃ تا بىر نەچچە مىنۇت قاقلاپ قۇرۇتۇلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭگىنى سېلىشتۇرغاندا، سېلىشتۇرما ئېرىتمىنىڭ ئۆزىگە مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【لايىقلاشتۇرۇش】** چامغۇر ئۇرۇقىنى قورۇش: پاكىزە چامغۇر ئۇرۇقى يالغۇز قورۇش ئۇسۇلىدا (قوشۇمچە Ⅱ B ) يەڭگىل ئېتىلغۇچە قورۇلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۈچىنچى دەرىجىدە ئىسسىق. بىرىنچى دەرىجىدە ھۆل.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بۆرەككە مەنپەئەت قىلىپ، باھنى كۈچەيتىدۇ، ئاشقازاننى كۈچەيتىپ، ھەزىمنى ياخشىلايدۇ، يەللەرنى تارقىتىپ، سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرىدۇ. جىنسىي ھەۋەس سۇسلىشىش، يۆتىلىش، نەپەس قىسىلىش، بەل سىرقىراپ ئاغرىپ، مۈچىلەر بوشاپ كېتىش، سۈيدۈك راۋان بولماسلىق، چىرايى خۇنۇكلىشىشلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5～10g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

WS$_3$—BW—0037—98

# كەرەپشە ئۇرۇقى

## 芹菜子　Qin cai zi

## FRUCTUS APII

بۇ كۆنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كەرەپشە Apiumgraveolens L. نىڭ پىشقان قۇرۇتۇلغان مېۋىسى بولۇپ، ياز، كۈز كۈنلىرى مېۋىسى پىشقاندا مېۋە باشقىنى ئورۇۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، مېۋىسى قېقىپ چۈشۈرۈۋېلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا شارسىمانراق ياكى كەڭ تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1～1.5mm، دىئامېتىرى 1～1.2mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سۇر يېشىلدىن قوڭۇرغا يېقىن سارغۇچ يېشىل رەڭگىچە بولىدۇ؛ بۆلۈنمە مېۋىسى تۇخۇمسىمان، ئۇچى ئۇچلۇقراق، ئانىلىق بويىنى تۈۋى ساقلىنىپ قالغان، شەكلى كونۇسسىمان، تېگى دىقماق، قورساق تەرەپكە سەل ئېگىلگەن، دۈمبە قوۋۇرغىسى 3 تال، ئازراق كۆتۈرۈلۈپ چىققان، يان قوۋۇرغىسى 2 تال، ھەممىسى سارغۇچ ئاق رەڭلىك بولىدۇ. توغرا كەسمە يۈزى بەش بۇرجەكلىك، قوۋۇرغا ئارىلىق ياغ كاناللىرى كۆپىنچە بىر تالدىن (بەزىدە 2 تالدىن)، تۇتاشقان يۈزىدە ئىككى تالدىن بولىدۇ. پۇرىقى خۇشبۇي، شۇنداقلا ئالاھىدە كەرەپشە پۇرىقى بار، تەمى ئاچچىق، سەل تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنىڭ تالقىنى قارامتۇل سارغۇچ يېشىل، سىرتقى مېۋە پوستى هۆجەيرىلىرى چاسىراق ياكى ئۆچبۇرجەكلىك، تېمى قېلىن، سارغۇچ قوڭۇرراڭ بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 40～70μm كېلىدۇ. كەرەپشە هۆجەيرىلىرى قاتار تىزىلغان، ئىنچىكە ئۇزۇن بولۇپ، دىئامېتىرى 4～8μm كېلىدۇ. ياغ نەيچە تىتىندىلىرى سارغۇچ قوڭۇر، هۆجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، بەزىدە ياغسىمان ئاجرالمىلارنى كۆرگىلى بولىدۇ. تۆرەلمە سۈتى ۋە ئۇرۇق پەللىسى هۆجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، تەركىبىدە ئالېرون دانىچىلىرى، كىراخمال دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. ياغاچ تالا هۆجەيرىلىرى ئۇزۇنچاق شەكىلدە، ئۇچى ئۇچلۇق، تېمى قېلىن بولۇپ، دىئامېتىرى 5～20μm كېلىدۇ. ياغ هۆجەيرىلىرى سوقىچاقراق بولۇپ، دىئامېتىرى 20～45μm كېلىدۇ. ياغ تامچىلىرى خېلى كۆپ بولۇپ، ھەر قانداق ئورۇندا كۆرگىلى بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىسى بۇرمىسىمان ياكى تورسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 5～20μm كېلىدۇ.

(2) بۇ دورىنىڭ 0.5g تالقىنىغا 5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، چالغىتقاندىن كېيىن بىر سائەت تىندۇرۇپ سۈزۈلىدۇ. سۈزۈۋېلىنغان ئېرىتمە تۆۋەندىكى تەجرىبىگە ئىشلىتىلىدۇ: ① ئېرىتمىدىن 0.5ml ئېلىپ، 5% لىك ناترىي نىترىت ئېرىتمىسى ۋە 5% لىك ئاليۇمىن نىترات ئېرىتمىسىنى ھەر قايسىسىدىن بىر تامچىدىن قوشۇپ ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن، يەنە 5% لىك ناترىي ھىدروكسىد ئېرىتمىسىدىن 4～5 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە قارامتۇل قىزىل رەڭگە كىرىدۇ. ② سۈزۈۋېلىنغان ئېرىتمىدىن 1ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 2～3 تېمىم تۇز كىسلاتاسى ۋە ئازراق ماگنىي پاراشوكى قوشۇپ، ۋاننا قازاندا 2～3 مىنۇت

قىزدۇرغاندا، ئېرىتمە سېرىق رەڭگە كىرىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ھۆل سوغۇقتىن بولغان توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، ئاشقازاننى كۈچەيتىپ، ھەزىمنى ياخشىلايدۇ، يەللەرنى تارقىتىپ، ئىششىق قايتۇرىدۇ، تاشنى چۈشۈرۈپ، ئاغرىق توختىتىدۇ، ھەر خىل دورىلارنى تەڭشەيدۇ، سۈرگە دورىلىرىنىڭ تەسىرىنى كۈچەيتىدۇ، جىنسىي ھەۋەسنى قوزغايدۇ. ھۆل سوغۇقتىن بولغان چوڭ-كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى، گەجگە ئاغرىش، بېقىن ئاغرىش، بەدەندە تاش پەيدا بولۇش، قەي قىلىش، قانلىق تەرەت كېلىش، ئالدى پېشاب تۇتۇلۇش، ھەيز كەلمەسلىك، ئۆلۈك ھاملە چۈشمەسلىك ۋە ئىچكى ئەزالاردىكى ھۆل سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 6～12g

【ساقلاش】 سالقىن، سايە، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

# سەقەنقۇر

## 沙龙子　Sha long zi

## SCINCUS OFFICINALIS

بۇ يۇگرەك كەسلەنچۈك ئائىلىسىدىكى ھايۋان سەقەنقۇر Scincus officinalis Linnaeus نىڭ قۇرۇتۇلغان تېنى بولۇپ، ھەرقانداق ۋاقىتتا ئۇنى تۇتۇشقا بولىدۇ، ئىچكى ئەزالىرىنى ئېلىۋېتىپ، ئىچىگە تۇز سېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ يۇمىلاق ئۇزۇنچاق شەكىلدە بولۇپ، باش ۋە تېنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 8～10.5cm ، قۇيرۇقىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 3～5.5cm كېلىدۇ. بېشى كىچىكرەك، يۇمىلاق، ئۇزۇنچاق، تۇمشۇقى توم، سەل تارراق بولىدۇ. بۇرۇن تۆشۈكى تۇمشۇقىنىڭ ئۈستىدە، تۇمشۇق قاسىرقى چوڭ بىر پارچە. دۈمبىسى كاۋا چېچەكى رەڭ، ئىككى يان تەرىپى ئاقۇش كۆل رەڭ بولۇپ، ھەر بىر تەرىپىدە 5～7 تال قارا دېغى بولىدۇ. قورسىقى ئاق رەڭ، پۈتۈن بەدىنى لاكتەك پارقىراق بولۇپ، بېشىدىن باشقا جايلىرىنى چوڭ-چوڭ يۇمىلاق قاسىراقلار باستۇرما شەكىلدە يېپىپ تۇرىدۇ، دۈمبە ئومۇرتقىسى ئۇزۇنىسىغا قىرسىمان پۈلتىيىپ چىقىدۇ. تۆت پۇتى ئىنچىكە ھەم قىسقا، بەش بارماقلىق بولۇپ، چۆرىسى تارغاقسىمان، قۇيرۇقى تەدرىجىي ئىنچىكىلىگەن بولىدۇ. تېنى سېسىق پۇرايدۇ، تەمى سەل تۇزلۇق كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** باھنى قۇۋۋەتلەپ، بەدەننى كۈچلەندۈرىدۇ، پەيلەرنى چىڭىتىپ، سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرىدۇ، سوغۇقنى ھەيدەپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. جىنسىي ھەۋەس ئاجىزلىق، جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەسلىك، مەنىي ئازىيىپ، تېنى ئاجىزلاش، يارتا پالەچلىك، پۇت-قول تىترەش، بوغۇم-ئۇستىخانلىرى ئاغرىش، سۈيدۈك راۋان بولماسلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3g

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** 15 ياشتىن كىچىك باللار ئىچىش مەنئى قىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ھاۋا ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ، مىتە چۈشۈشتىن ساقلىنىدۇ.

# جىگدە

## 沙枣 Sha zao

## FRUCTUS ELAEAGNI

بۇ دورا جىگدە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك جىگدە Elaeagnus angustifolialL. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشىق مېۋىسى بولۇپ، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ئۇزۇنچاقراق، سوقىچاق ياكى دۈگىلەككە مايىلراق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 0.8～3.0cm، دىئامېتىرى 0.5～1.5cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سېرىق، ئاقۇش سېرىق ياكى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، پارقىراق بولۇپ، سىرتىنى شالاڭ كۈمۈش رەڭلىك قاسىراق ئوراپ تۇرىدۇ. مېۋە ئېتى بوش، ئاقۇش سېرىق رەڭلىك بولۇپ، ئازراق ئېلاستىكىلىققا ئىگە. ئۇرۇقى ئۇزۇن سوقىچاق، قاتتىق بولۇپ، يۈزىدە 8 تال قىرى بولىدۇ. بىر تەرىپى ئۇچلۇق كېلىدۇ. ئىچىدە بىر تال ئۇرۇقى بولىدۇ. پۇرىقى سەل خۇشبۇي، تەمى تاتلىق-چۈچۈمەلرەك كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورا مېۋە ئېتىنىڭ پاراشوكى ئاقۇش سېرىق رەڭلىك بولۇپ، سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى سېرىق ياكى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، رەتسىز يۇمىلاق ياكى سوقىچاق كېلىدۇ. مېۋە ئەت ھۈجەيرىسى تۆشۈك سىزىقچىلىق، شەكلى ھەر خىل بولۇپ، تەڭگىسىمان تۈكچىلىرىنى كۆرگىلى بولىدۇ. تالالىرى يىپسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 2～4mm كېلىدۇ. كراخمال دانىچىلىرى كۆپ، يەككە ياكى 2～3 دانىچىلىرى قوشۇلغان، شەكلى يۇمىلاق ياكى سوقىچاق بولۇپ، دىئامېتىرى 3～5μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ نەيچىلىرى بۇرمىسىمان ياكى تۆشۈك سىزىقلىق بولىدۇ.

(2) بۇ دورا تالقىنىدىن 5g ئېلىپ، ئېفىردا مايسىزلاندۇرغاندىن كېيىن سوكسلېت (Soxhlet) ئايرىپ ئېلىش قاچىسىغا قويۇپ، 100ml ئىسپىرت قوشۇپ، ئايرىپ ئېلىنىدىغان ئېرىتمە 20ml قويۇلغانغا قەدەر 2 سائەت قايتۇرۇپ ئاققۇزۇلىدۇ، ئاندىن قويۇلدۇرۇلغان ئېرىتمىدىن 2ml ئېلىپ، تۇز كىسلاتاسىدىن 5 تامچە ۋە ماگنىي تالقىنىدىن ئازراق قوشۇپ، سۇ ۋاننىسىدا 3 مىنۇت قىزىتىلسا، قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە سوغۇق، ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەدەننى قۇۋۋەتلەندۈرىدۇ، يۈرەكنى كۈچەيتىدۇ، روھنى ئۇرغۇتىدۇ، ئىچى سۈرۈش ۋە قۇسۇشنى توختىتىدۇ، ئاشقازاندىكى يەللەرنىڭ يۇقىرىغا ئۆرلىشىنى ۋە غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنىڭ تۆۋەنلىشىنى توسايدۇ، ئۇنىڭ چېچىكى ئاياللارنىڭ جىنسىي ھەۋىسىنى كۈچەيتىدۇ. چارچاپ ماغدۇرسىزلىنىش، ئۇزۇن مەزگىل ئىچى سۈرۈش، ئاشقازان ئاجىزلاپ كېتىش، كۆڭۈل ئېلىشىپ، توختىماي قۇسۇش، باش ئاغرىپ، بىئارام بولۇش، ئاياللاردىكى جىنسىي ھەۋەس ئاجىزلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 30～50g

**【ساقلاش】** سايە ۋە سالقىن ئورۇنغا قويۇلىدۇ، كۆكىرىش، قۇرت چۈشۈشنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

# قول يىلىنى

## 沙虎　Sha hu

## TERATOSCINCI PRZEWALSKII

بۇ دورا گېككونلار ئائىلىسىدىكى هايۋان غەربىي رايون قول يىلىنى Teratoscincus przewalskii Strauch نىڭ قۇرۇتۇلغان تېنى بولۇپ، ياز پەسلىدە تۇتۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورىنىڭ قۇرۇتۇلغىنى تۈگۈلۈپ قالغان بولۇپ، تېنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى (تۇمشۇقىدىن تارتىپ قۇيرۇقىغىچە) 10~15cm كېلىدۇ. دۈمبە قىسمى قارامتۇل قوڭۇر كۆل رەڭ بولۇپ، كۆپ قىسىم تېرىلىرى پارچە-پارچە بولۇپ تۆكۈلىدۇ، قورساق قىسمى سارغۇچ كۆل رەڭ ياكى ئاچ سېرىق رەڭدە بولۇپ، ئومۇرتقىسى دۈمبە قىسمىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئۇزۇنىسىغا قىرلانغان بولىدۇ. بېشى سەل تار، تۇخۇم شەكلىدە، تۇمشۇقى سەل ئۇچلۇقراق، كۆزى باشنىڭ ئارقا ئىككى تەرىپىگە جايلاشقان، ئىچىگە ئولتۇرۇشقان، قۇلاق تۆشۈكى ئىنتايىن ئېنىق، كۆزنىڭ كەينىگە جايلاشقان، قۇلاق تۆشۈكى كىلاپانى يېرىم ئاي شەكلىدە پۈلتايغان بولىدۇ. باش ئارقا قىسمىدىكى تەڭگىچىلەر دانىچىسىمان بولۇپ، بەدىنى ۋە پۇت-قوللىرى ھەرە كۆنىكىسىمان كىچىك تەڭگىچىلەر بىلەن قۇيرۇقى كاھىشسىمان چوڭ تەڭگىچىلەر بىلەن يېپىلىپ تۇرىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سوغ يەلنى ھەيدەيدۇ، زەھەر ياندۇرۇپ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بەدەننىڭ سوغۇقى ئېشىپ كېتىش، باھ ئاجىزلىق، ھەر خىل سەپكۇن، زەھەرلىك ھاشارات چېقىۋېلىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 5~9g

【ساقلاش】 شامال ئۆتۈشىدىغان، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ، قۇرتلاپ كېتىشىنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

# ئۇدبلسان

## 没药枝　Mo yao zhi
## RAMULUS MYRRHAE

بۇ دورا زەيتۇن دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۇسۇملۇك مۇرمەككى دەرىخى Commiphora myrrha Engl نىڭ قۇرۇتۇلغان شېخى بولۇپ، شېخىنى كېسىپ، توغراپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا ئۇزۇن سلىندىر شەكىللىك، ئۇزۇن-قىسقىلىقى ھەر خىل بولۇپ، تومىلىرىنىڭ دىئامېتىرى 10cm كېلىدۇ. قوۋزىقى نېپىز بولۇپ، پارچە-پارچە بولۇپ سويۇلغان، سىرتقى قەۋىتى كۇل رەڭ قوڭۇردىن كۇل رەڭ يېشىل رەڭگىچە بولىدۇ. ئىچكى قەۋىتى كۇل رەڭ يېشىلدىن زەيتۇن يېشىل رەڭگىچە بولىدۇ. سىرتقى يۈزى سىلىق ياكى تىك قورۇقچىلار، كىچىك پۇتاق ئىزلىرى ۋە توچكىسىمان تۆشۈكچىلەر بولىدۇ. جىسمى قاتتىق، كەسمە يۈزى ياغاچ جىسمىدا سارغۇچ ئاق رەڭلىكتىن سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىككىچە بولىدۇ ھەمدە ھالقىسىمان ۋە چاچما نۇرسىمان سىزىقچىلارنى كۆرگىلى بولىدۇ. كىچىك پۇتاقلىرى تىكەنسىمان بولۇپ، ئۇنىڭدا 3～5 دانە تىكەنسىمان بۆلۈنمە پۇتاقلار بولىدۇ. پۇرىقى ئالاھىدە خۇشبۇي، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۇرۇش】 مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 2g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml ئېفىر قوشۇپ، چالغىتىپ سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى ئىككى ئۈلۈشكە بۆلۈپ، پارلاندۇرۇش قاچىسىدا پارلاندۇرۇلىدۇ. بىر قاچىدىكى قالدۇق ماددا ئۈستىگە نىترات كىسلاتاسىدىن بىر نەچچە تامچە تېمىتىلسا، بىغىر رەڭگە كىرىدۇ؛ يەنە بىر قاچىدىكى قالدۇق ماددا ئۈستىگە ۋانىلىن تۇز كىسلاتا تەجرىبە سۇيۇقلۇقىدىن بىر نەچچە تامچە تېمىتىلسا، قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئۇزۇقلاندۇرغۇچى كۈچىنى ئاشۇرۇپ، توسالغۇلارنى ئېچىپ، يەللەرنى راۋانلاشتۇرىدۇ، زەھەر ياندۇرۇپ، سوغۇقنى ھەيدەيدۇ. بېشى قېيىپ، كۆزى تورلىشىش، دىمى سىقىلىپ ھاسىراش، تۇتقاقلىق، پالەچ، ئۇيىقۇسىزلىق، ئاشقازان سوۋۇپ، بېقىن ئاغرىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ؛ جىنسىي يولنى سىرتىدىن ئىسلىغاندا، بالىياتقۇدىكى ھۆل سوغۇقنى يوقىتىدۇ، توي قىلىپ ئۇزۇنغىچە تۇغمىغانلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ؛ زەھەرلىك يىلان چېقىۋالغاندا سىرتتىن سۈركىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 1～2g. بەدەن سىرتىغا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

【ساقلاش】 سايە ۋە قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ، قۇرت چۈشۈشىنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

WS$_3$－BW－0042－98

# غارىقۇن

## 阿里红　A li hong

## SCLEROTIUM FOMITIS OFFICINALIS

بۇ دورا كۆپ كاۋاكلىق زەمبۇرۇغلار ئائىلىسىدىكى زەمبۇرۇغ- دورىغا ئىشلىتىلىدىغان غارىقۇن Fomesofficinalis (Vill. exFr. )Ames نىڭ قۇرۇتۇلغان زەمبۇرۇغ تېنى بولۇپ، ئەتىياز، كۈز پەسلىدە يىغىپ قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا كۆپىنچە تاقا شەكىللىك ياكى رەتسىز ئۆسمە شەكىللىك بولۇپ، غول قىسمىدىن ئۆسكەن يۈزى ياپىلاق، چوڭ-كىچىكلىكى ھەر خىل بولىدۇ، دىئامېتىرى 8～30cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاچ سېرىق ياكى كۈل رەڭ قوڭۇر رەڭلىك، سەل يېرىك بولىدۇ، بەزىدە ئوخشاش مەركەزلىك ھالقىلار ياكى رەتسىز، گىرۋەكلىرى دىقماق يوچۇقلارنى كۆرگىلى بولىدۇ. زەمبۇرۇغ كانىلى كۆپ قەۋەتلىك، يۇمىلاق بولۇپ، بەزىدە سويۇلۇپ چۈشىدۇ، زەمبۇرۇغ تېنىنىڭ ئىچكى قىسمى ئاق ياكى ئاچ سېرىق بولىدۇ. سۇندۇرغاندا چاڭ-توزان ئۇچۇپ چىقىدۇ. زەمبۇرۇغ ئېتى يۇمشاق، تاشپاختىدەك بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى قېرىق، بەزىلىرى سەل تاتلىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) مەزكۇر دورىنىڭ پاراشوكى سارغۇچ كۈل رەڭ بولىدۇ. ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسىگە چىلىغاندىن كېيىن رەڭسىز شاخلانغان زەمبۇرۇغ يىپچىلىرى كۆرۈنىدۇ. توساق بولمايدۇ، دىئامېتىرى 3～4μm كېلىدۇ. سپورىسى يۇمىلاق ياكى تۇخۇمسىمان، رەڭسىز، دىئامېتىرى 3. 5～5μm كېلىدۇ. خلورال ھىدراتتا قىزىتىپ چىلىغاندىن كېيىن نۇرغۇنلىغان زەمبۇرۇغ يىپچە كاللەكلىرى كۆرۈنىدۇ. شەكلى تۇخۇمسىمان ياكى سوقىچاق بولۇپ، دىئامېتىرى 100～150μm كېلىدۇ. گىرۋەكلىرىدە نۇرغۇنلىغان ئەگرى-بۈگرى ئېگىلگەن ياكى سوزۇلغان زەمبۇرۇغ يىپچىلىرى بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورىدىن 0.1g غا ئېتىل ئاتسېتاتتىن 2ml قوشۇپ چايقىتىپ چىلىغاندىن كېيىن بىر سائەت تىندۇرۇپ سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمە ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى ئاستىغا قويۇلسا، ئاچ كۆك جۇلالىق نۇر بولۇپ كۆرۈنىدۇ. يەنە 0. 5ml سۇلفات كىسلاتاسىنى پروبىركا تېمىنى بويلىتىپ ئاستا قۇيغاندا، يېشىل جۇلالىق نۇر كۆرۈنىدۇ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىغا قويۇپ كۆزەتكەندە، ئوچۇق سېرىق جۇلالىق نۇر بولۇپ كۆرۈنىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق، بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** مۇرەككەپ غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتى، سەۋدا ۋە سەپرانى سۈرۈپ، قويۇق خىلتلارنى يۇمشىتىدۇ. سوغ يەللەرنى تارقىتىپ، زەھەر ياندۇرىدۇ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ھەر خىل مۇرەككەپ غەيرىي تەبىئىي سەۋدا، بەلغەم خىلتى، سەپرادىن بولغان سېرىقلىق چۈشۈش، جىگەر، تال يوغىناش، سۈيدۈك ۋە ھەيز تۇتۇلۇش، يۆتىلىپ نەپەس سىقىلىش، بەلغەم چىقىرالماسلىق، قان تۈكۈرۈش ۋە ئۈچەي كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～9g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشىدىغان، قۇرۇق جايدا ساقلىنىلىدۇ.

**WS$_3$－BW－0043－98**

# ئاقىرقەرھا

## 阿纳其根　　A na qi gen

## RADIX ANACYCLI PYRETHRI

بۇ دورا مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك-رىم ئاقىرقەرھاسى Anacyclus pyrethrum (L.) DC نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى بولۇپ، ئەتىياز، كۈز پەسىللىرىدە كولاپ ئېلىپ، پاكىز يۇغاندىن كېيىن، توغراپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا سىلىندىر ياكى ئۇزۇن كونۇس شەكىللىك، بەزىلىرى قۇرۇق سۆڭەكتەك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 5～15cm ، دىئامېتىرى 0. 5～2cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ قوڭۇردىن كۈل رەڭ قوڭۇر رەڭگىچە بولىدۇ. روشەن تىك ئېرىقچىلار ۋە ئاز ساندا يان يىلتىز ئىزلىرى بولىدۇ. بەزىلىرىدە تورسىمان قورۇقلار بولىدۇ. يىلتىزىنىڭ باش قىسمى سەل چوڭايغان بولۇپ، بەزىلىرىدە يوپۇرماق تۈۋى تالالىرى قالدۇقى بولىدۇ. جىسمى قاتتىق، سۇنغان يۈز قوۋزاق قىسمى قوڭۇر رەڭدە، ياغاچ قىسمى سارغۇچ قوڭۇر رەڭدە بولىدۇ. پۇرىقى ئالاھىدە خۇش پۇراقلىق، ئازراق غىدىقلاش سېزىمى بولىدۇ، تەمى قېرىق، ئاچچىق بولۇپ، تىلنى قورۇيدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىنىڭ كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، پۇروپكا ھۈجەيرىلىرى بىر قانچە قاتار تىزىلغان، سېرىق رەڭلىك بولۇپ، پوستى قەۋىتى كەڭ، ھۈجەيرىلىرى سوقچاق ياكى دۈگىلەكرەك، شەكىللەندۈرگۈچى قەۋىتى روشەن، ھۈجەيرىلىرى كىچىك ھەم ياپىلاق، ئىچكى پوست قەۋىتى ئېنىقسىز بولىدۇ. ياغاچ قىسمىدىكى ئۆتكۈزگۈچى كانالچىلار يەككە ھالدا توغرا يۆنىلىشتە تىزىلغان، ئۆزەك قىسمى كىچىكرەك بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورىنىڭ تالقىنى سارغۇچ كۈل رەڭ، پۇروپكا ھۈجەيرىلىرى چاسىراق ياكى كۆپ قىرلىق، سۇس سېرىق رەڭلىك بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى توپ ياكى تارقاق ھالەتتە چاسىراق، ئۈچ قىرلىق ياكى كۆپ تەرەپلىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 30～110μm ، كەڭلىكى 20～50μm كېلىدۇ. تۆشۈك ئېرىقچىلىرى روشەن بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ كانالچىلىرى تورسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 20～90μm كېلىدۇ. ياغاچ قىسمى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر چاسىراق ياكى ئۇزۇنچاق چاسا بولىدۇ. كراخمال دانىچىلىرى يەككە ياكى كۆپ دانىچىلىق بولۇپ، دىئامېتىرى 3～8μm كېلىدۇ. كىندىك نۇقتىسى توچكىسمان بولىدۇ ياكى روشەن بولمايدۇ. ياغ ھۈجەيرىلىرى شارسىمان شەكىلدە، ئاچ سېرىق رەڭلىك بولۇپ، دىئامېتىرى 20～100μm كېلىدۇ. ئىنولېنلارنى ھەممە جايدا كۆرگىلى بولىدۇ. شەكلى رەتسىز كېلىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرىنى تازىلاپ، تۇسالغۇلار-نى ئاچىدۇ، ئاغرىق توختىتىدۇ. غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتتىن بولغان پالەچلىك، يۈز پالىچى، تىترەش، تىلى ئېغىرلىشىش ۋە كونا يۆتەل قاتارلىقلاردا ئىشلىتىلىدۇ؛ ياغ بىلەن تەڭشەپ تېرىگە سۈركىسە تەرلىتىپ، قىزىتما ياندۇرىدۇ؛ قوۋۇزغا سۈركىسە، مېڭىنى قىزىتىپ، نەزلىنى توسىدۇ؛ جىنسىي ئەزا قىسمىغا سۈركەلسە، سوغ مىجەز كىشىلەردە باھ ئاجىزلىقىنى، مەنىي چىقىرىش قىيىنلىقىنى داۋالايدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 1g

【ساقلاش】 سايىدا، سالقىن ۋە قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# ئەرەب يېلىمى

## 阿拉伯胶　A la bo jiao

## UMMI RABICUM

بۇ دورا پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئەرەب يېلىم دەرىخى Acacia senegal willd ۋە ئۇنىڭغا ئۇرۇقداش بولغان باشقا ئۆسۈملۈكلەردىن سىرغىپ چىقىپ تامچىسمان كاللەكلەشكەن يېلىم بولۇپ، ئەخلەتلىرىدىن تازىلاپ قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا يۇمىلاقراق دانىچە ياكى كۆپ بۆرجەكلىك پارچە كاللەك ماددا بولۇپ، چوڭ-كىچىكلىكى بىردەك بولمايدۇ. رەڭسىز ياكى ئاچ سېرىق يېرىم سۈزۈك كېلىدۇ. ئادەتتە سىرتقى يۈزى يېرىلىپ نۇرغۇنلىغان تورسىمان سىزىقچىلارنى ھاسىل قىلىدۇ. جىسمى چۈرۈك بولۇپ، ئاسان پارچىلىنىدۇ، پارچىلانغان يۈزى ئەينەكسىمان بولۇپ، مەرۋايىتتەك پارقىرايدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس بولۇپ، سېغىزدەك سېزىم بېرىدۇ.

بۇ دورا ئىسپىرتتا ئېرىمەيدۇ. ئىككى ھەسسە مىقداردىكى سوغۇق سۇدا ھەممىسى ئېرىپ، يېرىم سۈزۈك يېپىشقاق ئېرىتمىگە ئايلىنىدۇ، ئازراق كىسلاتا خاراكتېرىگە ئىگە.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) مەزكۇر دورىنىڭ 10% لىك سۇدىكى ئېرىتمىسىدىن 1ml غا تەڭ مىقداردا ئىشقارلىق مىس تارترات سىناق ئېرىتمىسى قوشۇپ، قايناۋاتقان سۇغا 5～10 مىنۇت چىلىغاندا قىزغۇچ قوڭۇر رەڭگە كىرىپ، ئازراق چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

(2) بۇ دورىنىڭ 10% لىك سۇدىكى ئېرىتمىسىگە تۆمۈر خلورىد سىناق ئېرىتمىسى قوشۇلسا، سارغۇچ قوڭۇر رەڭگە كىرىدۇ.

(3) بۇ دورىنىڭ 10% لىك سۇدىكى ئېرىتمىسىگە ئىشقارلىق پلۇمبى ئاتسېتات ئېرىتمىسى قوشۇلسا، ئاق چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** مۆتىدىل.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ئاۋازنى ئېچىپ، گالنى سىلىقلاشتۇرىدۇ، نەزلىنى توسىدۇ. سۈرگە دورىلىرىغا قوشۇلىدۇ. بەلغەمنى يۇمشىتىپ، مەيدىنى بوشىتىدۇ. غەيرىي تەبىئىي سەپرانى سۈرىدۇ. گال-بوغۇز قۇرغاقلىشىپ ئاغرىش، ئاۋازى پۈتۈش، يۆتىلىپ بەلغەم تۈكۈرۈش، كۆكرەك ئاغرىش، كاناي يالluغى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 1～3g

**【ساقلاش】** قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$－BW－0045－98

# جۇۋنە

## 阿育魏果 A yu wei guo

## FRUCTUS TRACHYSPERMI

بۇ دورا كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك جۇۋنە Trachyspermum ammi (L.) نىڭ قۇرۇق پىشقان مېۋىسى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا يىغىپ قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا سوقىچاق ياكى كەڭرەك سوقىچاق، سەل ياپىلاق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 2mm، دىئامېتىرى 1.5～2mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاچ كۈل رەڭ قوڭۇر ياكى سارغۇچ يېشىل رەڭدە بولىدۇ. ئۇچى تەرىپىدە پۈتىيىپ چىققان ئاتىلىق بويىنىنىڭ قالدۇقلىرى كونۇس شەكىلدە ساقلانغان بولىدۇ. تۈۋى قىسمىدا بەزىدە ئىنچىكە مېۋە ساپىقى بولىدۇ. بۆلۈنمە مېۋىسى ئۇزۇن تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنىسىغا كەلگەن 5 تال قىرى بولىدۇ. قوۋۇرغا ئارىلىقلىرىدىكى ئويمانلاشقان جاينىڭ رەڭگى سەل قېنىق، سىرتقى يۈزىنى شۇرىغۇچسىمان تۈكچىلار ئوراپ تۇرىدۇ. بىرىكىش يۈزى تەكشى، ئوتتۇرا قىسمىنىڭ رەڭگى سەل قېنىق بولىدۇ. توغرا كەسمە يۈزى ئۈچسىز بەش بۇرجەكلىك بولۇپ، ئالاھىدە خۇش پۇراقلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، سىرتقى مېۋە پوستى ھۈجەيرىسى بىر قاتار، تىك تۆت بۇلۇڭ ياكى كۆپ بۇرجەكلىك بولىدۇ. خېلى كۆپ دېڭۈدەك شورىغۇچسىمان يەككە ھۈجەيرىلىك بەز تۈكچىلار، بەزسىز تۈكچىلار بولىدۇ. مېۋە ئوتتۇرا پوست ھۈجەيرىسى 6～7 رەت تىزىلغان، كۆپ بۇرجەكلىك، ئۇزۇن يۇملاق، دۈگىلەكرەك ياكى رەتسىز شەكىلدە بولۇپ، كېسىلگەن سىزىقى تەرەپكە ئۇزىرايدۇ، ئۇنىڭدا چوڭراق، سوقىچاق، سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك 6 تال ياغ نەيچىسى بولىدۇ. قىر ئارىلىقىنىڭ ھەر بىرىدە بىر تالدىن، تۇتاشقان يۈزىدە 2 تالدىن بولىدۇ. قىرىدا بىر دانە كاناللار باغلىمى، ۋە تۇتاشقان يۈزىدە بىر تال ئۇرۇق قوۋۇرغا كانال باغلىمى بولىدۇ. مېۋە ئىچكى پوست ھۈجەيرىسى بىر قەۋەت، ئۇزۇن چاسا بولۇپ، كېسىلگەن سىزىقى تەرەپكە ئۇزارغان بولىدۇ. ئۇرۇق پوست ھۈجەيرىسى ئاچ سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسى ئۇزۇنچاق چاسا، چاسا ياكى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، ئىچىدە ئالېرون دانىچىلىرى، ياغ تامچىلىرى ۋە كىچىك چاسا كرىستال بولىدۇ. ئوتتۇرىسىدا تۆرەلمە بولىدۇ.

ئۇنىڭ تالقىنى قوڭۇرغا مايىل يېشىل ياكى سارغۇچ يېشىل رەڭلىك بولۇپ، يەككە ھۈجەيرە بەز تۈكچىلىرى شورىغۇچسىمان، ئۇزۇنلۇقى 50～270μm كېلىدۇ. يەككە ھۈجەيرىلەر بەزسىز، تۈكچىلىرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 50～120μm كېلىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، تەركىبىدە ياغ تامچىلىرى ۋە ئالېرون دانىچىلىرى بولىدۇ. بەزىدە كىچىك چاسا كرىستاللارنى كۆرگىلى بولىدۇ. ياغاچ تالالىرى گىرۋىكىدە ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى بولۇپ، دىئامېتىرى 20～90μm كېلىدۇ. ئۇرۇق ئىچكى پوستى تورسىمان ھۈجەيرىلەر دىۋارى ياغاچلاشقان بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن ئاز مىقداردا ئېلىپ مىكرو مىقداردا سۇبلىماتسىيە قىلىنسا، يىڭنىدەك سېرىق كرىستاللارنى كۆرگىلى بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۇچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، سوغۇق يەل تارقىتىش، ئىشتىھا ئېچىش، تاش چۈشۈرۈش، تېرە كېسەللىكلىرىنى داۋالاش تەسىرى بار بولۇپ، سوغۇقتىن بولغان پالەچ، پەي-مۇسكۇللار بوشاش، ئاشقازان سوغۇقتىن ئاغرىش، كۆپ ھېق تۇتۇش، كۆڭلى ئېلىشىپ، تاماق يېگۈسى كەلمەسلىك، سۈيدۈك راۋان بولماسلىق، بەدەندە تاش پەيدا بولۇش، تېرە قىچىشىش، بەرەس، ھۆل تەمرەتكە قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3~5g. سىرتقا مۇۋاپىق مىقداردا سۇرتىلىدۇ.

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىققا ئىشلىتىلمەيدۇ.

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشىدىغان سالقىن، سايە ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ.

WS$_3$—BW—0046—98

# ئۇشەق

## 阿莫尼亚脂 A mo ni ya zhi

## RESINA AMMONIACI

بۇ دورا كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تەرسۇس Dorema ammoniacum D. Don. نىڭ يىلىمى بولۇپ، ئەتىيازنىڭ ئاخىرى، يازنىڭ دەسلەپكى مەزگىلى تولۇق چېچەكلەپ مېۋە تۇتاي دېگەندە، غول قىسمىنى تىلىپ ئۇنىڭدىن ئېقىپ چىققان سۈتسىمان يىلىمنى يىغىپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سۈت تامچىسىدەك ياكى بوغۇملۇق كاللەك مادا بولۇپ، دىئامېتىرى 0.3～3cm كېلىدۇ. رەڭگى ئاچ سېرىق بولۇپ، تىنچ قويۇپ قويسا، رەڭگى قېنىقلىشىدۇ، سوۋۇغاندا چۈرۈك، ئىسسىقتا يۇمشاق ھەم يېپىشقاق بولۇپ قالىدۇ، لېكىن ئېرىپ كەتمەيدۇ. يېڭىدىن سۇنغانلىرىنىڭ يۈزى سۈتتەك ئاق رەڭدىن ئاچ قوڭۇر رەڭگىچە بولۇپ، شامغا ئوخشاش پارقىرايدۇ. پۇرىقى ئالاھىدە، تەمى ئاچچىق ھەم قېرىق بولىدۇ.

بۇ دورا ئىسپىرت، ئېفىر، سىركە كىسلاتاسى ۋە ئىشقارلىق سۇيۇقلۇقلاردا ئېرىيدۇ، سۇدا ئازراق ئېرىيدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 0.5g غا 5ml مېتىل ئالكوھول قوشۇپ 30 مىنۇت چىلاپ سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (254nm) ئاستىدا كۆزەتكەندە كۆكۈش بېغىررەڭ يالتىراق نۇر بولۇپ كۆرۈنىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 1g غا 3ml ئېفىر قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇققا تۆمۈر تىرى خلورىد سىناق ئېرىتمىسىدىن بىر تامچە قوشۇپ، يەنە ناترى كاربوناتتىن ئاز مىقداردا قوشقاندا بېغىر رەڭگە كىرىدۇ.

(3) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 1g غا 10ml سۇ قوشۇپ، تولۇق ئارىلاشتۇرۇپ سۈتسىمان ھالەتكە كەلتۈرۈپ، ئازراق ئاقارتىش تالقىنى قوشۇلسا، سارغۇچ قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** **ئومۇمىي كۈلى** 7% دىن (قوشۇمچە ⅨK) ئېشىپ كەتمەسلىكى كېرەك.

**【ئېكستىراكتى】** مەزكۇر دورىدىن 2g ئۆلچەپ ئېلىپ ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتكۈچى قىلىنىدۇ. ئاندىن ئىسپىرتتا ئېرىيدىغان ئېكستىراكتىنى ئۆلچەش ئۇسۇلىدىكى قىزىتىپ چىلاش ئۇسۇلى (قوشۇمچە XA)دا ئۆلچەنگەندە 60% دىن ئاز بولماسلىقى كېرەك.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىپ، ھۆللۈكنى ھەيدەيدۇ، تەرەتنى يۇمشىتىدۇ، ئورگانىزمنىڭ چوڭقۇر قاتلىمىدىكى غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى سۈرۈپ، جىگەر، تالدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. سوغۇقتىن بولغان بوغۇم ئاغرىش، بوغۇملار قېتىشىش، تېرە قاتتىقلىشىش، قولتۇق ئاستى ۋە بويۇن قىسمى لىمفا سىلى، كونا يۆتەل، بەلغەم كۆپ كېلىش، چىرايى خۇنۇك بولۇش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ. باشقا دورىلار بىلەن بىرلەشتۈرۈپ ئىچىلسە، تۇتقاقلىق، پالەچلىك، رېماتوئىدلىق بوغۇم ياللۇغى قاتارلىقلارنى داۋالايدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 1～2g. سىرتقا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** سايە ۋە قۇرۇق ئورۇندا ھەم ساقلىنىدۇ.

# كالزىرە

## 驱虫斑鸠菊　Qu chong ban jiu ju

## FRUCTUS VERNONIAE

بۇ دورا مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى كالزىرە Vernonia anthelmintica willd نىڭ پىشقان مېۋىسى بولۇپ، كۈز پەسلىدە مېۋىسىنى قېزىپ ئېلىپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا دۈم كۆمتۈرۈلگەن سىلىندىر ياكى كونۇس شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قوڭۇرغا مايىل يېشىل ياكى قېنىق يېشىل رەڭدە، ئۇزۇنىسىغا پۈلتىيىپ چىققان 10 تال قىرى بار بولۇپ، چوڭايتىش ئەينىكىدە كۆزەتكەندە قىرىدا بەزىسى تۈكچىلەرنىڭ، قوۋۇزغا ئارىلىق ئويمىنىدا بەز تۈكچىلەرنىڭ بارلىقى كۆرۈنىدۇ. ئۈستى بۆلىكى تۈز، ئاستى سەل ئىنچىكە بولىدۇ. ئالاھىدە پۇراقلىق، تەمى ئىنتايىن قېرىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، سىرتقى مېۋە پوست ھۈجەيرىسى بىر قاتار، چاسا شەكىللىك بولۇپ، قىر قىسمىدا قوڭۇر رەڭلىك يەككە ھۈجەيرە ۋە ئاچا شەكىللىك بەزىسى تۈكچىلەر؛ قوۋۇزغا ئارىلىق ئويمىنىدا قوڭۇرغا مايىل سېرىق رەڭلىك تۇخۇم ياكى شورىغۇچ شەكىللىك يەككە ھۈجەيرىلىك بەز تۈكچىلىرى كۆرۈنىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوست ھۈجەيرىسى كۆپ قەۋەتلىك بولۇپ، قىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدا كانال باغلىمى، ياغاچ قىسمىنىڭ ئىچكى تەرىپىدە تاش ھۈجەيرە توپى ۋە تالا توپلىرى تارقالغان بولىدۇ. ئەڭ ئىچكى تەرىپىدە تاش ھۈجەيرە بەلۋىغى بار بولۇپ، بىر قىردىن بىۋاستە ئۈزۈلۈپ، يەنە بىر قىردىكى تاش ھۈجەيرە بەلۋىغى بىلەن تۇتىشىپ تۇرىدۇ. ھەر بىر قىردا ئۈزۈلۈپ، V خېتى شەكلىنى ھاسىل قىلىدۇ. نېپىز دىۋار ھۈجەيرىسى نۇرغۇنلىغان كالتسىي ئوكسالات كرىستالى ۋە سىلىندىر كرىستاللاردىن تەركىب تاپىدۇ. ئىچكى مېۋە پوست ھۈجەيرىسى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك كېلىدۇ. ئۇرۇق پوست ھۈجەيرىسى ئىككى قەۋەت، سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك كېلىدۇ. تۆرەلمە سۈتى تەرەققىي قىلمىغان، 2～3 قەۋەت نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئوتتۇرىسىدا 2 تال ئۇرۇق پەللىسى بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ئۇزۇنچاق يۇملاق بولۇپ، سىرتقى تەرىپىدە بىر قەۋەت چاسا شەكىللىك ھۈجەيرىلەر، ئۇنىڭ ئىچىدە تىك تۆت بۇلۇڭ شەكىللىك ھۈجەيرىلەر، ئۇنىڭ ئارىلىقىدا كانال باغلىمى بولىدۇ.

دورا تالقىنى قوڭۇرغا مايىل سېرىق رەڭلىك، تاش ھۈجەيرىسى يۇملاقراق، سوقىچاق ياكى ئۇرچۇق شەكىللىك، توپ ياكى يەككە تارقالغان، قوڭۇرغا مايىل سېرىق رەڭدە، ھۈجەيرە دىۋارى قېلىن بولۇپ، دىئامېتىرى 20～35μm، ئۇزۇنلۇقى 120μm كېلىدۇ. تۆشۈك ئېرىقچىسى روشەن بولىدۇ. بەز تۈكچىلىرى يەككە ھۈجەيرىلىك تۇخۇم شەكلىدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 23～25μm كېلىدۇ. بەزىسى تۈكچىلىرى يەككە ياكى ئاچا شەكلىدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 160μm غا يېتىدۇ. بۇرما شەكىللىك كانالچىلىرىنىڭ دىئامېتىرى 15～25μm كېلىدۇ. مېۋە پوست ھۈجەيرىلىرى چاسا ياكى سىلىندىر شەكىللىك كرىستاللاردىن تەركىب تاپقان. ئۇرۇق پوست ھۈجەيرىسى قوڭۇرغا مايىل سېرىق رەڭدە، ھۈجەيرە دىۋارى ئالاھىدە شەكىللىك

يەنى تورسىمان ھالەتتە بولىدۇ. تۆرەلمە سۇت ھۇجەيرىسى كۆپ قىرلىق بولۇپ، ئىچىدە نۇرغۇنلىغان ياغ تامچىلىرى بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئۇچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرىنى تازىلاپ، مەددە چۇشۇرىدۇ، ئىششىق ياندۇرىدۇ، سوغۇقنى ھەيدەپ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ. ھۆل سوغۇقتىن بولغان ئاشقازان ئاغرىقى ۋە جىگەر كېسىلى، بەرەس قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 5g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# لاجۇۋەرد

## 青金石 Qing jin shi

## LAPIS LAZULI

بۇ دورا سىلىكات كىسلاتا تۇزلىرى تۈرىدىكى مىنېرال تاش بولۇپ، ئۇنىڭ ئاساسىي تەركىبى $Na_6Ca$ $[AlSiO_4]_6(SO_4, CI. S)_2$ دىن ئىبارەت، قېزىپ ئالغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىكى قۇم شېغىللار تازىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا رەتسىز، ياپىلاق، پارچىسىمان بولۇپ، ھاۋا رەڭدىن قېنىق كۆك رەڭ ياكى كۆك رەڭگىچە بولىدۇ. ئارىلىقلىرىدا ئاق داغ توچكىلىرى بولىدۇ. ياغدەك پارقىرايدۇ، سەل سۈزۈك بولىدۇ ياكى سۈزۈك بولمايدۇ. ئاق ۋە ئاچ كۆك رەڭلىك ئۇزۇن سىزىقلىرى بولىدۇ، جىسمى چۈرۈك بولۇپ، ئاسان پارچىلانمايدۇ، ئۈزۈلگەن يۈزى يىرىك بولىدۇ. پۇراقسىز، تەمسىز كېلىدۇ.

**【لايىقلاشتۇرۇش】** سۇدا يۇيۇپ قۇرۇتۇلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي خىلىتلارنى تازىلاپ، بەدەندىكى خىلىتلارنىڭ كۆيۈشىنى توسايدۇ، غەيرىي تەبىئىي سەۋدالارنىڭ پەيدا بولۇشىنى توسايدۇ، يۈرەكنى ئاسراپ، قاننى تەڭشەيدۇ، ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇپ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. مالىخولىيا ۋەسۋەسە كېسەللىكى، قۇتراپ تىنچلىنالماسلىق، يۈرەك ئاجىزلىقى، قان توسالغۇسى، ھەيز تۇتۇلۇش، يۆتىلىش ۋە دېمى سىقىلىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 1～3g

**【ساقلاش】** قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ.

# ئۆشنە

## 松萝 Song luo

## USNEA

بۇ دورا ئۆشنە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئۆشنە .Usnea diffracta Vain نىڭ قۇرۇتۇلغان چۆپىدىن ئىبارەت بولۇپ، ياز، كۈز پەسلىدە يىغىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا يىپسىمان ھالەتتە بولۇپ، دائىم يۆگىلىپ مونەك بولىۋالىدۇ، ئىككى ئاچماق شاخلايدۇ، تۆۋى قىسمىدا شاخلىرى ئاز بولىدۇ، ئاخىرقى ئۇچلىرى ئىنچىكە بولۇپ، يىپقا ئوخشايدۇ. سىرتقى يۈزى ئاقۇش سېرىق، كۈل رەڭگە مايىل يېشىل ياكى سارغۇچ يېشىل رەڭلىك بولۇپ، روشەن ھالقىسمان يېرىقچىلىرى بولىدۇ. تارتسا ئازراق سوزۇلىدۇ ھەمدە مۇستەھكەم ئاق يىپسىمان ئوتتۇرا ئوقى ئاشكارىلىنىپ چىقىدۇ. جىسمى يېنىك، يۇمشاق بولىدۇ، پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس ھەمدە ئازراق ئاچچىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىنىڭ تالقىنى ئاقۇش كۈل رەڭ، زەمبۇرۇغ يىپچىلىرى رەڭسىز، ئىنچىكە، ئۇزۇن، ئەگرىلەشكەن، شاخلانغان بولۇپ، دىئامېتىرى 3～7μm كېلىدۇ. تارقاق ياكى چىرمىشىپ مونەكچە بولىۋالىدۇ، خلوراڭ ھىدرات سىناق ئېرىتمىسىگە تەگسە، رەڭسىز سۈزۈك كاللەك ھاسىل قىلىدۇ. سپورىسى رەڭسىز، سوقچاق ياكى دۈگىلەكرەك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 10～25μm ، دىئامېتىرى 7～12μm كېلىدۇ.

(2) بۇ دورا تالقىنىدىن 0.5g نى 5ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ چالغىتقاندىن كېيىن بىر سائەت تۇرغۇزۇپ سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن 1ml غا تۈز كىسلاتاسىدىن 3～2 تامچە تېمىتىلسا ۋە ماگنىي تالقىنى ئازراق قوشۇلۇپ قىزىق سۇدا 5～3 مىنۇت تۇرغۇزۇلسا، ئېرىتمە سارغۇچ قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

【تەبىئىتى】 مۆتىدىل.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئۇزۇقلاندۇرغۇچى كۈچىنى قۇرۇيدۇ. تۇسالغۇ تۈگۈنلەرنى يېشىدۇ، بەدەننى سەگىتىپ، يۈرەكنى كۈچەيتىدۇ، ھەيزنى تەڭشەپ، باھقا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇزۇن مەزگىل ئىچى سۈرۈش، كونا يۆتەل، يۈرەكى سىيلىپ ھاسىراش، تۇتقاقلىق، روھسىزلىنىش، ئىچى تىتىلداش، باھ ئاجىزلىقى، كۆڭلى ئېلىشىپ ياندۇرۇش، دېمى سىقىلىش، ھەيز نورمالسىزلىقى، زەھەرلىك يىلان چېقىۋېلىش قاتارلىقلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 4～6g

【ساقلاش】 قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ.

# كەپە يىلتىزى پوستى

## 刺山柑根皮　Ci shan gan gen pi

## CORTEX CAPPARIS

بۇ دورا كەپە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بۆرە قوغۇنى Capparis spinosaL. نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز پوستى بولۇپ، ئەتىياز، كۈز پەسلىدە يىلتىز قىسمىنى كولاپ ئېلىپ، پاكىز يۇيۇپ، يىلتىز پوستىنى سويۇۋالغاندىن كېيىن ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا كاناي ياكى ئوقۇر شەكلىدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3～6cm، كەڭلىكى 0.2～0.3cm، قېلىنلىقى 0.1～0.9cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاقۇش كۈل رەڭ ياكى سۇس سارغۇچ كۈل رەڭ بولۇپ، زىچ توغرا سىزىقلار ۋە يۆلتىيىپ چىققان نۇرغۇنلىغان پوست تۆشۈكچىلىرى بولىدۇ. ئىچكى يۈزى ئاقۇش رەڭلىك، سىلىقراق بولۇپ، بەزىلىرىدە ئىنچىكە تىك سىزىقلار بولىدۇ. جىسمى قاتتىق ھەم چۈرۈك، ئۈزۈلگەن يۈزى تەكشىسىز، قەۋەت-قەۋەت پارچىسىمان كېلىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى قېرىق، كېيىنچىرەك تاتلىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىنىڭ تالقىنى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، تاش ھۈجەيرىلىرى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، كۆپىنچە توپ-توپ ياكى يەككە ھالەتتە تارقاق جايلاشقان. شەكلى چاسىراق ياكى ئۇزۇنچاق چاسا ياكى دۈگىلەك بولىدۇ. دىۋارىدا تۆشۈك بولىدۇ. تالالىرى ئۇزۇن پىرىزما شەكىللىك، ئۇچى سەل ئۇچلۇق ياكى دىقماق كېلىدۇ. كالتسىي ئوكسالات كرىستاللىرى ئۇششاقراق بولىدۇ. پۇرۇپكا ھۈجەيرىلىرى ئاچ سېرىق رەڭلىك، كۆپ بۇرجەكلىك بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرىنى تازىلاپ، جىگەر، تال قان تومۇرلىرىدىكى توسۇلۇشنى ئاچىدۇ، سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىدۇ، سۈيدۈك ھەيدەيدۇ. ھۆل سوغۇقتىن بولغان پالەچلىك، جىمغۇرلۇق، مۇچىلىرى ئۇيۇشۇش، چوڭ، كىچىك بوغۇملار ئاغرىش، «ئىرقۇننىسا» (ئولتۇرغۇچ سۆڭەك نېرۋىسى ئاغرىشقا ئوخشاپ كېتىدۇ)، سۈيدۈك راۋان بولماسلىق، ھەيز راۋان بولماسلىق، كۆكرەك ئاغرىپ، بەلغەم كۆپ بولۇش، جىنسىي ھەۋەسى ئاجىزلاش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 5～15g. سىرتقا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

【ساقلاش】 قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ.

$WS_3$—BW—0051—98

# يانتاقشېكىرى

## 刺糖　　Ci tang

## SACCHARUM ALHAGI

بۇ دورا پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك يانتاق Alhagi pseudoalhagi(M. B.)Desv نىڭ غول شېخىدىن ئاجرىلىپ چىققان شېكەر ماددىسى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلىدە شېكىرى كۆپرەك يىغىلغان تۈپىنى تاللاپ، ئاستىغا رەخت ياكى سۇلياۋ سېلىپ، كىچىك تاياق بىلەن يەڭگىل ئۇرغاندا، شېكەر دانىچىلىرى تۆكۈلىدۇ، ئۇنى يىغىۋېلىپ، ئەخلەتلىرىدىن تازىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا دانىچىسىمان بولۇپ، دىئامېترى 1～5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سۇس ئاقۇش سېرىقتىن سارغۇچ قوڭۇر رەڭگىچە بولىدۇ، ئىچكى قىسمى سۇتتەك ئاق رەڭدىن ئاچ سېرىق رەڭگىچە، سەل يېپىشقاق بولىدۇ. ئاسان پارچىلىنىدۇ، ئازراق پۇراقلىق، تەمى تاتلىق بولىدۇ.

بۇ دورا سۇدا ئاسان ئېرىيدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورا تالقىنىدىن 0.5g غا 6ml سۇ قوشۇپ، 5 مىنۇت چالغىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىسى تەجرىبىگە ئىشلىتىلىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 1ml غا ئىشقارلىق مىس تارترات سىناق ئېرىتمىسىدىن 4～5 تامچە قوشۇپ، قايناۋاتقان سۇدا 5～10 مىنۇت قىزدۇرغاندا سارغۇچ قىزىل رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

(2) پەرقلەندۈرۈشنىڭ (1)سىدىكى سۈزۈلدۈرۈلگەن سۇيۇقلۇقنى تەجرىبە سۇيۇقلۇقى قىلىپ، قەغەز رەڭ سپېكتىرىدا يۇقىرى ئۆرلىتىش تەجرىبىسى (قوشۇمچە Ⅵ A ) ئىشلىنىدۇ. تەجرىبىگە ئىشلىتىلىدىغان ئېرىتمىدىن 10μl نى فىلتىر قەغىزىگە تېمىتىپ، بۇتىل ئالكوھول-ئاتسېتات كىسلاتاسى-سۇ (4:1:5) 15ml بولغۇچە يۇقىرىغا يېيىلدۇرۇلۇپ، 3ml مېتىل ئىسپىرت ئارىلاشما سۇيۇقلۇقى يېيىلدۇرغۇچى قىلىنىپ يېيىلدۇرۇلىدۇ. ئاندىن ئۇنى سالقىندا قۇرۇتۇپ، α-نافتول سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلسە، 3 دانە روشەن كۆك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي سەپرانى يوقىتىپ، ئورگانىزمدىكى خىلىتلارنى تەڭشەيدۇ. چوڭ تەرەت قۇرغاقلىشىش، قۇرۇق ئىنجىق، ئورۇقلاپ بەدەن ئاجىزلىشىش، باھ ئاجىزلىقى قاتارلىقلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 24～48g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشىدىغان، قۇرۇق ئورۇنغا قويۇلۇپ، چاڭ-توزان، نەملىكتىن ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0052—98

# ئاچچىق بادام

## 苦巴旦仁 Ku ba dan ren

## SEMEN AMYGDALI AMARAE

بۇ دورا ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاچچىق بادام Amygdalus communisL. var. amaraL. نىڭ قۇرۇق پىشقان ئۇرۇقى بولۇپ، ياز، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىپ، مېغىزىنى ئالغاندىن كېيىن ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا ياپىلاق ئۇزۇن توخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1.5～2.8cm، كەڭلىكى 13mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى خورمارەڭ، بىر ئۇچى ئۇچلۇقراق، تۈۋى قىسمى دۈگىلەكرەك كېلىدۇ. بىر يان تەرىپى سەل نېپىز، يەنە بىر تەرىپى قېلىن دۈگىلەك بولىدۇ. دۈگىلەك تەرەپ گىرۋىكىدە يىپسىمان ئۇرۇق كىندىكى بار بولۇپ، ئۇنىڭ قوشۇلغان ئۇچتىسىدىن يۇقىرىغا قارىغان نۇرغۇنلىغان كانااللار باغلىمى بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى نېپىز، پەللە يوپۇرمىقى 2 تال، سۈت رەڭلىك بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى قېرىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورا ئۇرۇق پوستىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدە سىرتقى يۈزى بىر قەۋەت نېپىز دىۋار ھۈجەيرىسىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇنىڭغا نۇرغۇنلىغان دۈگىلەكرەك ياكى سوقىچاق سېرىق رەڭدىكى تاش ھۈجەيرىلىرى تارقالغان بولىدۇ. ئۇنىڭدىكى سىزىقچىلار روشەن بولمايدۇ. تۆۋەنكى قىسمى ھۈجەيرىلەر پۈرلىشىپ قالغان ئۇزۇۇقلىنىش قەۋىتىدۇر. سىرتقى تۆرەلمە سۈتى 3～1 قەۋەت جانسىز ھۈجەيرىلەردىن، ئىچكى تۆرەلمە سۈتى 2～1 قەۋەت چاسا شەكىللىك ھۈجەيرىلەردىن تەركىب تاپقان بولۇپ، دىئامېتىرى 10～20μm كېلىدۇ، تەركىبىدە ئالېرون دانىچىلىرى ۋە ماي بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى دۈگىلەكرەك ياكى كۆپ بۇرجەكلىك نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئىچىگە چوڭ ھەم روشەن ماي تامچىلىرى تولغان بولىدۇ.

بۇ دورىنىڭ تالقىنى ئاچ سېرىق بولىدۇ، تاش ھۈجەيرىسى سېرىق رەڭلىك، كۆپىنچە يۇمىلاق سوزۇنچاق ياكى تۇخۇم شەكىللىك، ھۈجەيرە كاۋاكچىسى چوڭ، گىرۋىكىدە ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى بار بولۇپ، دىئامېتىرى 80～100μm كېلىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى دۈگىلەكرەك ياكى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭ ئىچىدە نۇرغۇنلىغان ئاقسىل دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. ئىچكى تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسى چاسىراق، دىۋارى سەل قېلىن بولۇپ، دىئامېتىرى 15～20μm كېلىدۇ. تەركىبىدە ماي تامچىلىرى بىلەن ئالېرون دانىچىلىرى بولىدۇ.

【لايىقلاشتۇرۇش】 ئىشلەتكەندە پوستى ئېلىۋېتىلىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 يۆتەلنى توختىتىپ، بەلغەمنى بوشىتىدۇ، بۆرەككە مەنپەئەت قىلىپ، ئاشقازاننى ئاسرايدۇ. يۆتىلىپ دېمى سىقىلىش، ئورۇقلاش، قەۋزىيەت، مەنىي ئازىيىش، قۇلاق غوڭۇلداش، ئىشتىھاسىزلىق، ھەيز تۇتۇلۇش ۋە ھەيز قېنى ئاز كېلىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 3～9g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن ۋە قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ، مىتە چۈشۈشنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0053—98

# ئاچچىق ئەمەن

## 苦艾 Ku ai

## HERBA ABSINTHII

بۇ دورا مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاچچىق ئەمەن .Artemisia absinthiumL نىڭ يەر ئۈستىدىكى قۇرۇتۇلغان قىسمى بولۇپ، ياز پەسلى يېڭى چېچەكلىگەن مەزگىلدە ئورۇۋېلىپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورىنىڭ غولى ۋە يوپۇرمىقى ئاقۇش كۆل رەڭ بولۇپ، سىرتىنى نۇرغۇنلىغان يىپسىمان تۈكچىلار ئوراپ تۇرغاچقا، تۇتقاندا قولغا يۇمشاق بىلىنىدۇ. غولىدا ئۇزۇنىسىغا كەتكەن قىرلار بولۇپ، توغرا كەسمە يۈزى ئاق رەڭلىك، ئۆزەكلىك بولىدۇ. يوپۇرمىقى نۆۋەتلىشىپ ئۆسىدۇ، تۆۋەنكى قىسىم يوپۇرمىقىنىڭ سېپى بولىدۇ، كۆپىنچىلىرى پارچىلىنىپ كەتكەن بولۇپ، پۈتۈن يوپۇرمىقىنى سۇدا نەملەپ قېتىنى ئاچقاندىن كېيىن 3~2 قۇلاق پەيسىمان بۆلۈنگەن بولىدۇ. كىچىك يوپۇرماقلىرى ئۇچبۇرجەك دۈگىلەك شەكىلدە، ئوتتۇرا قىسىمدىكى يوپۇرماقلىرى ساپسىز، ئىككى قۇلاق پەيسىمان بۆلۈنگەن، ئۈستۈنكى قىسىمدىكى يوپۇرماقلىرىمۇ پەيسىمان بۆلۈنگەن بولىدۇ. ئورىغۇچى يوپۇرماقلىرى ئۇچكە بۆلۈنىدۇ ياكى بۆلۈنمەيدۇ، بۆلۈنگەن پارچىلىرى يىپسىمان ئۇزۇن سوقچاق، ئۇچى دىقماق، پۈتۈن گىرۋەكلىك ياكى ھەرە چىشسىمان گىرۋەكلىك بولىدۇ. نۇرغۇنلىغان تۆۋەنگە ساڭگىلىغان باشسىمان گۈل تىزمىسى بار بولۇپ، دىئامېتىرى 3~4mm كېلىدۇ. ئومۇمىي ئورىغۇچى يوپۇرماقلار 3~2 قەۋەت بولۇپ، كاھىشسىمان تىزىلغان بولىدۇ. سىرتقى قەۋەتىدىكى ئورىغۇچى يوپۇرماقلار يىپسىمان بولۇپ، سىرتىنى زىچ تۈكچىلار قاپلاپ تۇرىدۇ. ئىچكى تەرىپىدىكى ئورىغۇچى يوپۇرماقلار سوقچاق شەكىلدە، پەردىسىمان بولىدۇ. گۈل تەگلىكى ئاق مويلۇق بولىدۇ، چېچىكى سارغۇچ يېشىل رەڭدە، ئوتتۇرىسىدىكى چېچىكى قوش جىنسلىق، رومكىسىمان بولىدۇ؛ ئەتراپىدىكى چېچەكلىرى ئانىلىق چېچىكى بولۇپ، تار كاناي شەكىلدە كېلىدۇ. خۇش پۇراقلىق، تەمى قېرىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورا غولىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى بىر قاتار، ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇن چاسا ياكى چاسا شەكىلدە، سىرتىنى مۇگگۇز ماددا قەۋىتى ئوراپ تۇرغان ھەممە «T» شەكىللىك چوڭ بەز تۈكچىلىرى ئۆسكەن بولىدۇ. بەز تۈكچىلىرى ئاز كۆرۈلىدۇ. پوست قەۋىتىدىكى ھۈجەيرىلەر كۆپ بۇرجەكلىك، بىر نەچچە قاتار بولىدۇ، ئىچكى پوست قەۋەت ھۈجەيرىسى بىر قاتار تار، ئۇزۇن چاسا شەكىللىك، كاسپارىيان نۇقتىسى روشەن بولىدۇ. كانال باغلىمىنىڭ سىرتى ئەۋرىشىم بولۇپ، ئەۋرىشىم قىسمى بىلەن ئىچكى پوست قەۋىتى ئارىلىقىدا ئوتتۇرا تۈۋرۈك غىلىپى تالالىرى بولىدۇ. ئىلىك (ئۆزەك) ھۈجەيرىلىرى چوڭراق بولىدۇ.

بۇ دورىنىڭ تالقىنى كۆل رەڭ يېشىل كېلىدۇ. «T» شەكىللىك بەزسىز تۈكچىلىرى بولىدۇ. 4~2 دانە ھۈجەيرىدىن تەشكىل تاپقان سېپى بار بولۇپ، ئۈستىدە توغرىسىغا كەلگەن ئىككى ئۇچى

ئۆتكۈر، ئۇزۇن، نېپىز دىۋار ھۇجەيرىلىرى بولىدۇ. ھۇجەيرىنىڭ ئوتتۇرىسى سېپى بىلەن تۇتىشىدۇ ھەمدە ئاز ساندا يەككە ھۇجەيرىلىك بەزىسى تۈكچىلەر بولىدۇ. بەز تۈكچىلىرى كىچىك بولۇپ، ھەمىشە يۇزەكى تېرە ئىچىگە ئولتۇرۇشقان، شەكلى سوقىچاق بولىدۇ. بەزلەر كۆپىنچە 4 جۈپ ھۇجەيرىدىن تەشكىل تاپقان، سېپى قىسقا، ھاۋا تۆشۈكچىلىرى تۇراقسىز، قوغدىغۇچى ھۇجەيرىسى 5～4 دانە بولىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىلىرى دۈگىلەكرەك، ئۈچ ئېرىقلىق شەكلىدە بولۇپ، دىئامېتىرى 20～25μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى كاناللىرى بۇرمىسمان ۋە تۆشۈك سىزىقچىلىق بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىپ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ئاشقازاننى ساغلاملاشتۇرىدۇ، سۈيدۈك ۋە ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇپ، بەدەننىڭ تەبىئىي مايىللىقىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ. بىلىش ئاغرىش ۋە قېيىش، بوغۇم-ئۇستىخانلار ئاغرىش، ئاشقازان ئاجىزلاپ، ھەزىمدىن قېلىش، ھەيز نورمالسىزلىقى، تېرە قىچىشىش، مۇچىلەر ئىششىش، نەزلە، زۇكام قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 3～5g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ.

WS$_3$—BW—0054—98

# كەكرە ئۇرۇقى

## 苦蒿子 Ku hao zi

## FRUCTUS ACROPTILON REPENS

بۇ دورا مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كەكرە Acroptilon rpens(L.)DC. نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسى بولۇپ، مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلىۋېتىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا تۇخۇمسىمان، سوقىچاق، سەل ياپىلاق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3～4mm ، كەڭلىكى 1.5～2.3mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاچ سارغۇچ ئاق بولۇپ، ئېنىق بولمىغان ئۇزۇنىسىغا كەتكەن سىزىقچىلىرى بولىدۇ، ئۇچى تەدرىجىي ئۇچلانغان، تۈۋى دىقماق بولۇپ، يۇملاق مېۋە ساپاق ئىزى بار، مېۋە پوستى قاتتىق، پۇرىقى ئاجىز، تەمى سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، مېۋە سىرتقى پوستى بىر قاتار چاسىراق نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرىدىن ئىبارەت بولۇپ، كۆپىنچىلىرى يېرىلغان بولىدۇ. سىرتىنى مۇڭگۈزلەشكەن قەۋىتى ئوراپ تۇرىدۇ. مېۋە ئوتتۇرا پوستى ھۈجەيرىلىرى دۈگىلەكرەك، ھۈجەيرە دىۋارى قېلىن، ئازراق ياغاچلاشقان بولىدۇ. مېۋە ئىچكى پوستى ھۈجەيرىسى چاسا شەكىللىك، ھۈجەيرە دىۋارى نېپىز بولۇپ، ئىچىدە سېرىق ماددىلار بولىدۇ. ئۇرۇق پوستىنىڭ ئەڭ سىرتقى قەۋىتىدە بىر نەچچە قاتار رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر بولۇپ، زىچ تىزىلغان، دىۋارى قېلىن، قەۋەت سىزىقچىلىرى روشەن بولىدۇ. ئوزۇقلىنىش قەۋىتىدە بىر نەچچە قاتار نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلىرى بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى بىر نەچچە قاتار تىزىلغان بولۇپ، ئىچىدە ماي تامچىلىرى بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىسى ئىچىگە ئالېرون دانىچىلىرى ۋە ماي تامچىلىرى تولغان بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قىزىتما قايتۇرۇپ، زەھەر ياندۇرىدۇ، تۈگۈنلەرنى يېشىپ، قاننى جانلاندۇرىدۇ، ئىششىق ياندۇرۇپ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ. بوغۇملار قىزىرىش، ئىششىش، قىزىش، ئاغرىش، چىيقان، غەلۋىردەك چاقا-جاراھەتلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～6g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن ۋە قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0055—98

# بىدە ئۇرۇقى

## 苜蓿子 Mu xu zi

## SEMEN MEDICAGINIS

بۇ دورا پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كۆك گۈللۈك بىدە .Medicago sativa L نىڭ قۇرۇق پىشقان ئۇرۇقى بولۇپ، كۈز پەسلىدە يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا بۆرەك شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2.0～2.7mm، كەڭلىكى 1.5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ قوڭۇر ياكى سارغۇچ يېشىل رەڭدە بولۇپ، چوڭراق بىر ئۇچىدا يانتۇ كەسمە يۈزى بولىدۇ. ئۇنىڭ ئويمان يېرىدە توچكىسىمان ئۇرۇق كىندىكى بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى نېپىز، سىلىق ھەم پارقىراق كېلىدۇ. سېسىق پۇرىمايدۇ، ئېچىغان پۇرچاق تەمى بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) مەزكۇر دورىنىڭ كۆندىلەڭ كەسمە يۈزىدە ئۇرۇق پوستىنىڭ ئەڭ سىرتىدا بىر قاتار رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر بولۇپ، سىرتىنى مۇڭگۈز ماددا قەۋىتى ئوراپ تۇرىدۇ. رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەرنىڭ ئۈستى ئۇچلۇق، سىرتقى تەرىپىدە نۇر بەلۋىغى بولىدۇ. ئىچى تەرىپىدە بىر قاتار تىرەك ھۈجەيرىلەر بولۇپ، پەلەمپەي شەكىللىك، ئۈستى تار، ئاستى كەڭ، ئۈستى قىسمىدا چوڭ تېپتىكى ھۈجەيرە بوشلۇقى بار، سىرتى تەكشى، ئەتراپى قېلىن، يان تېمى گۈگۈسۈنسىمان قېلىنلىغان بولىدۇ. ئىچىدە 2～4 قاتار نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر ۋە خورمارەڭ پىگمېنت قەۋەتلىرى بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلە-رىنىڭ ئەڭ سىرتقى تەرىپىدە بىر قاتار چاسا شەكىلدىكى ئالېرون قەۋىتى ھۈجەيرىلىرى بولىدۇ. ئىچىدىكى قاتاردىكى تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى چوڭراق، دۈگىلەكرەك كېلىدۇ. ئۇرۇق پەللە سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى كىچىكرەك بولىدۇ. رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر بىر نەچچە قاتار بولۇپ، تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرىنىڭ تەركىبىدە ماي تامچىلىرى ۋە ئالېرون دانىچىلىرى بولىدۇ.

مەزكۇر دورىنىڭ تالقىنى سارغۇچ خورما رەڭلىك، ئۇرۇق سىرتقى پوستى ھۈجەيرىسى پارچە-پارچە بولۇپ، توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، ھۈجەيرىلىرى بىر قاتار تىزىلغان، ئۇزۇنلۇقى 33μm كېلىدۇ، ئۇچى تەكشى ياكى ئۇچلۇق بولۇپ، سىرتىنى مۇڭگۈزلەشكەن قەۋىتى ئوراپ تۇرىدۇ، سىرتقى دىۋار تەرىپىنىڭ ئۈستى قېلىن بولۇپ، ئۇنىڭدا نۇر بەلۋىغى بولىدۇ؛ ئۈستىدىن قارىغاندا كۆپ بۇرجەكلىك، دىۋارى قېلىنراق، ھۈجەيرە بوشلۇقلىرى كىچىكرەك، رەتسىز شاخلانغان ھالەتتە، ئازراق تۆشۈك ئېرىقچىلىرى بولىدۇ، ئاستى يۈزىدىن قارىغاندا دۈگىلەكرەك ياكى يۇملاق كۆپ بۇرجەكلىك كۆرۈنۈپ، تەركىبىدە خورما رەڭ ماددىلار بولىدۇ. ئۇرۇق پوستىدىكى تىرەك ھۈجەيرىلەر (تامچىغان) بىر قاتار بولۇپ، يان تەرەپتىن قارىغاندا ياپىلاق دامبىل شەكلىدە، ئۈستى تار، ئاستى كەڭ كۆرۈنىدۇ. دىئامېتىرى 17μm، كەسمىسى 25μm، يان دىۋارى قېلىن بولۇپ 10μm كېلىدۇ. ئەتراپ دىۋارىدا تىك ئۇزۇن سىزىقلار كۆرۈنىدۇ؛ ئاستىدىن قارىغاندا دۈگىلەكرەك كۆرۈنۈپ، دىئامېتىرى 20μm كېلىدۇ. زىچ بولغان گۈگۈسۈنسىمان قېلىنلىغان سىزىقچىلار بولۇپ، جۇخار گۈلگە ئوخشايدۇ، ھۈجەيرە كاۋاكلىرى روشەن بولىدۇ. تۆرەلمە

سۈت ھۆجەيرىلىرى تەركىبىدە ماي تامچىلىرى ۋە ئالېرون دانىچىلىرى بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 1g غا 0.5 % لىك ئالكوھول ھىدروخلورىد ئېرىتمىسىدىن 7ml قوشۇپ، ئايلانما ئېقىملىق سوۋۇتقۇچتا 10 مىنۇت تۈرغۇزۇپ سۈزۈلىدۇ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسىدە نېيترالللاشتۇرۇلۇپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇلىدۇ، قالدۇقىغا 5 % لىك تۇز كىسلاتاسىدىن 2ml قوشۇپ ئېرىتكەندىن كېيىن، مېركۇرىك پوتاسسىئۇم يودىد ئېرىتمىسىدىن بىر قانچە تامچە تېمىتىلسا، چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قان ۋە مەنىي ئىشلەپچىقىرىدۇ، ئۈچەيلەرنى سىلىقلاشتۇرۇپ، باھنى كۈچەيتىدۇ، يۆتەل توختىتىپ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ. ھەيزنى راۋانلاشتۇرىدۇ، سۈت كەلتۈرىدۇ. بەدەننى ئورۇقلاپ، قېنى ئازىيىپ كەتكەن، ھەيز تۇتۇلۇپ، سۈت ئازىيىپ كەتكەنلەرگە، قەۋزىيەت، باھ ئاجىزلىقى، يۆتەل ۋە دېمى سىقىلىش، بوغۇم ئاغرىقى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 2~3g . سىرتقا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىپ، مىتە چۈشۈشنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0056—98

# جىنتىيانا

## 欧龙胆 Ou long dan

## RADIX GENTIANAE LUTEAE

بۇ دورا جىنتىيانا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك جىنتىيانا Gentiana luteal نىڭ قۇرۇق يىلتىزى ۋە يىلتىز غولى بولۇپ، كۈز پەسلىدە كولاپ ئېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ ئاپتاپتا تېز قۇرۇتۇلىدۇ ياكى ھۆل ۋاقتىدا ئۇششاق قىلىپ توغراپ قويۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا ئۇزۇن تاياق شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 20～50cm، دىئامېتىرى 2～4cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاچ كۆل رەڭ قوڭۇر بولۇپ، پۈرۈم سىزىقلىرى بولىدۇ، ئۈچىدا ئۇزۇنىسىغا كەلگەن قورۇقلار بولىدۇ. كىچىك بۆلەك ياكى پارچىلار 2～10cm ئۇزۇنلۇقتا كېلىدۇ. كەسمە يۈزى ئاچ سېرىق، سىلىق بولۇپ، چاڭ-توزان بولمايدۇ. شەكىللەندۈرگۈچى قەۋىتى روشەن بولىدۇ. يىلتىزى سۇدا ئالاھىدە كۆپىدۇ ھەمدە ئېلاستىكلىق پەيدا قىلىپ سوزۇلىدۇ ۋە ئېگىلىدۇ. يىلتىز غولى چوڭراق، ئۈستى توم، ئاستى ئىنچىكە كېلىدۇ، تومىرى 6cm غا يېتىپ بارىدۇ، توغرىسىغا كەتكەن سىزىقچىلىرى بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز ھەم ئالاھىدىرەك، تەمى ئىنتايىن قېرىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورا يىلتىزىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدە: سىرتقى پۈرۈپكىلىق قەۋەت بولۇپ، ئۇنىڭ ئىچى تۆۋەنكى پوستلاق قەۋىتىدىن ئىبارەت. پوستلاق قەۋىتىنىڭ كۆپ قىسمى خورمارەڭ، نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلگەن بولۇپ، سۇدا ئالاھىدە كۆپىدۇ. ئەۋرىشىم پوست قىسمىدا غەلۋىرسىمان كانال توپلىرى بولىدۇ. نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلىرىدە يىڭنە ئۈچى چوڭلۇقىدىكى ئۇششاق كالتسىي ئوكسالات كرىستاللىرىنى كۆرگىلى بولىدۇ. شەكىللەندۈرگۈچى قەۋىتى بىرنەچچە قاتار ھۈجەيرىلەردىن تەشكىل تاپىدۇ، ياغاچ ماددىلىق قىسمىدا ئۆتكۈزگۈچى كانالار ۋە غەلۋىرسىمان كانال توپلىرى بولىدۇ.

مەزكۇر دورا تالقىنى ئاچ سېرىق رەڭلىك بولۇپ، نۇرغۇن پارچىلانغان نېپىز دىۋار توقۇلمىلىرى بولىدۇ. سۇدا كۆپىدۇ. ئۇنىڭدا نۇرغۇنلىغان ئۇششاق ماي تامچىلىرى بولىدۇ. كىچىك كالتسىي ئوكسالات كرىستاللىرىمۇ تاسادىپىي كۆرۈلۈپ قالىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى كانالار تراپېتسىيە پەلەمپەي سىزىقى شەكلىدە ۋە تورسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 15～30μm كېلىدۇ. كراخمال دانچىلىرى ئىنتايىن ئاز. پۈرۈپكىلىق توقۇلما پارچىلىرىنىڭ شەكلى رەتسىز بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 20～30mg نى سۇبلىماتسىيە قىلىپ مىكروسكوپتا كۆزەتكەندە، ئاچ يېشىل رەڭدىكى ئۇزۇن كرىستاللار كۆرۈلىدۇ. قىسمەنلىرى يىغىلىپ توپ (جىنتىيانا ماددىسى) بولىۋالىدۇ. سۇيۇق ئىشقار ئېرىتمىسى قوشۇلسا، سېرىق رەڭلىك ئېرىتمىگە ئايلىنىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** جىگەردىكى بۇزۇلغان غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى تازىلاپ، بەدەننىڭ تەبىئىي مايىللىقىنى ئاشۇرىدۇ. جىگەر، بېقىن ئاغرىش، قورساق ئېسىلىش، ھەيز تۇتۇلۇش، كۆز ۋە ئاغزى مايماق كېتىش، پالەچلىنىش، بەدەن ئاجىزلاپ كېتىش، چايان ۋە زەھەرلىك يىلان چېقىۋېلىپ زەخمىلىنىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 1～3g

**【ساقلاش】** قۇرۇق ئورۇنغا قويۇلىدۇ.

WS$_3$—BW—0057—98

# ئەينۇلا

## 欧李 Ou li

## FRUCTUS PRUNI DOMESTICAE

بۇ دورا ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئەينۇلا Prunus domestical نىڭ پىشاي دېگەن قۇرۇق مېۋىسى بولۇپ، مېۋىسى پىشاي دېگەندە يىغىلىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا سوقىچاق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1.5~2.5cm، كەڭلىكى 1.2cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قىزغۇچ سۆسۈن ياكى قارامتۇل سۆسۈن رەڭدە، يۈزى پۈرلەشكەن. ئۇچى سەل ئۇچلۇق، تۈۋى تۈز كەسكەندەك ياكى سەل ئۇچلۇق، ئىككى تەرىپى ياپىلاق بولىدۇ. مېۋىسىنىڭ ئېتى قېلىنراق، قارامتۇل خورمارەڭ، يۇمشاق بولىدۇ. ئۇرۇقى قاتتىق، ياپىلاق سوقىچاق، سارغۇچ خورمارەڭلىك كېلىدۇ، پۈلتىيىپ چىققان ئىككى تەرىپىنىڭ چۆرىسىدە بىردىن چوڭقۇر ئېرىقچىسى بولۇپ، سىرتقى يۈزى تەكشىسىز ياكى ئازراق ھەرە كۆنەكسىمان بولىدۇ. ئۇرۇقى ياپىلاق، ئۇزۇنراق يۈرەك شەكلىدە، ئۇرۇق پوستى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، ئۇرۇق پەللىسى 2 تال، ئاق رەڭلىك. پۇرىقى ئاجىزراق، تەمى چۈچۈمەل تاتلىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مېۋە ئېتىنىڭ تالقىنى قارامتۇل خورمارەڭدە، سىرتقى يۈزى ھۈجەيرىسى سوقىچاق ياكى كۆپ بۇرجەكلىك، دىۋارى قېلىن بولۇپ، بەزىدە مۇڭگۈز ماددا قەۋىتى كۆرۈلىدۇ. مېۋە ئەت ھۈجەيرىسى تەركىبىدە نۇرغۇنلىغان قىزغۇچ خورمارەڭ ماددىلار ھەمدە كرىستال توپلىرى بولۇپ، دىئامېتىرى 10~50μm كېلىدۇ. قىسقا تالالارنىڭ دىۋار تۆشۈكچىلىرى روشەن، ئۇزۇن تالالىرى ئۇزۇن ئۇرچۇق شەكىللىك بولۇپ، دىئامېتىرى 10~25μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى كانالنىڭ تۆشۈك سىزىقچىلىرى ۋە تورسىمان سىزىقچىلىرىنىڭ دىئامېتىرى 10~20μm كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** قۇرۇق سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي سەپرانى يوقىتىپ، قاننى تازىلاپ، ئۈچەيلەرنى سىلىقلاشتۇرىدۇ. قاندا قۇرۇق ئىسسىق ئەۋج ئېلىش، يۇقىرى قىزىتما يانماسلىق، تىنچىسىزلىنىپ بىئارام بولۇش، يۆتىلىش، بەلغەم چىقماسلىق، قەۋزىيەت، كۆڭلى ئېلىشىپ قۇسۇش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 20~50g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# تومۇر دورىسى

## 欧菝葜根　Ou ba qia gen

## RADIX SARSAPARILLAE

بۇ دورا گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زىراۋەندە يوپۇرماقلىق چۆپچىن، Smilax aristolochiaefolia Miller نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى بولۇپ، كۈز پەسلىدە كولاپ ئېلىپ، يۇيۇپ، تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ ياكى تۇتاملاپ باغلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا ئىنچىكە، ئۇزۇن سىلىندىر شەكىللىك بولۇپ، دىئامېتىرى 3～5mm كېلىدۇ. كۆپىنچىلىرى ئەگرى-بۈگرى ھالدا ئۇزۇنلۇقى 30～50cm لىق كىچىك تۇتام قىلىپ باغلانغان بولىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ قوڭۇر رەڭدىن قىزغۇچ خورمارەڭگىچە بولىدۇ. ئۇزۇنىسىغا كەتكەن ئېرىقچىلىق قىرى ھەمدە شالاڭ چاچما يىلتىز ئىزلىرى بولىدۇ. بەزىلىرىدە يىلتىزسىمان غولى ۋە يەر ئۈستىدىكى غولى ساقلىنىپ قالغان بولىدۇ. يىلتىزسىمان غولى توم، قىسقا، رەتسىز؛ يەر ئۈستىدىكى غولىنىڭ بوغۇم قىسمى يوغىنىغان، ئاچ سارغۇچ خورمارەڭلىك، ئۇزۇنىسىغا كەتكەن سىزىقچىلىرى بولىدۇ. جىسمى سەل چۈرۈك بولۇپ، ئاسان سۇنىدۇ. ئۈزۈلگەن يۈزىنىڭ پوستى قىسمى ئاچ سېرىق رەڭلىك، ياغاچ قىسمىنىڭ رەڭگى سەل قېنىق كېلىدۇ ھەمدە نۇرغۇنلىغان ئۇششاق تۆشۈكچىلىرى بولىدۇ. ئۆزەك قىسمى ئاق رەڭلىك بولۇپ، ياغاچ قىسمى بىلەن پوستى قىسمى ئاسان ئاجرايدۇ. ئۇۋۇلىپ تۇرىدۇ ھەمدە ئازراق پىپىشقاق، سىلىق سېزىمى بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سەل ئاچچىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، يۈزە پوست ھۈجەيرىسى بىر قاتار چاسىراق شەكىلدە بولۇپ، كۆپ چاغلاردا سويۇلۇپ چۈشىدۇ، سارغۇچ خورمارەڭ كېلىدۇ، تۆۋەنكى پوست ھۈجەيرىسى 4～2 قاتار، كۆپ بۇرجەكلىك، دىۋارى سەل قېلىن بولىدۇ، پوست قەۋىتىدىكى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر سوقچاق ياكى دۈگىلەكرەك، كۆپ رەت تىزىلغان بولۇپ، تەركىبىدە نۇرغۇنلىغان كراخمال دانىچىلىرى ھەمدە يىڭنىسىمان كرىستال تۇتاملىرى بولىدۇ. ئىچكى پوست قەۋىتى بىر قاتار تاش ھۈجەيرىسى ياكى قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت بولۇپ، چاسا شەكىلدە كېلىدۇ، كۆپىنچە كەسمە يۆنىلىشتە ئۇزارغان بولىدۇ. ئوتتۇرا تۈۋرۈك غىلاپى روشەن، ھۈجەيرىلىرى سوقچاقراق، دىۋارى قېلىن بولىدۇ. ئېلاستىك پوست قىسمىدىكى غەلۋىر نەيچە توپى ھۈجەيرىلىرى دۈگىلەكرەك ياكى سوقچاق بولىدۇ. ياغاچ قىسمىدىكى ئۆتكۈزگۈچ كانااللار چوڭراق، توغرىسىغا تىزىلغان بولىدۇ. ئۆزەك قىسمىدىكى ھۈجەيرىلەرنىڭ دىۋارى نېپىز بولۇپ، ئىچىگە كراخمال دانىچىلىرى تولغان بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ئورگانىزمدىكى خىلتلارنى تەڭپۇڭلاشتۇرۇپ، غەيرىي تەبىئىي سەۋدانى يوقىتىدۇ، سۈيدۈك ھەيدەپ، تەرلىتىدۇ. قان خىلتى كۆيگەنلىكتىن بولغان ھەر خىل كېسەللىكلەر، سەۋدادىن بولغان باش ئاغرىش، پالەچلىنىش، زىققە، مۇپاسىل، سۈيدۈك راۋان بولماسلىق، تەرلىمەسلىك ۋە ھەر خىل تېرە كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 4～8g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشىدىغان قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# سەرخس

## 欧绵马 Ou mian ma

## RHIZOMA FILICIS MARIS

بۇ دورا سەرخس ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سەرخس .Dryopteris filix mas (L.)Schott نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى ۋە يوپۇرماق سېپىنىڭ قالدۇقى بولۇپ، كۈز پەسلىدە كولاپ ئېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا سىلىندىر شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 15cm~10، دىئامېتىرى 2cm~1 كېلىدۇ. ئۇنى يېپىپ تۇرغان يوپۇرماق سېپى تۇۋى 5cm كېلىدۇ. ئۇ، مۇرەككەپ كاھىشسىمان تىزىلغان بولۇپ، ئۆزئارا يېقىن تۇرغان يەردە خورمارەڭ پەردىسىمان تەڭگە يوپۇرماق پارچىلىرى بولىدۇ. سىرتقى يۈزى قارامتۇل خورمارەڭ، ئۈزۈلگەن يۈزى ئاچ يېشىل، يوپۇرماق سېپى تۈۋىنىڭ ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 2cm ، دىئامېتىرى 1cm~0.7 كېلىدۇ. سەل ئەگرى ھەم يان تەرىپكە ياپىلاق، پۇرىقى ئاجىز، تەمى قېرىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۇرۇش】 بۇ دورىنىڭ تالقىنى خورمارەڭگە مايىل يېشىل، كراخمال دانىچىلىرى تۇخۇمسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 8μm~4 كېلىدۇ. ئاز ساندىكىلىرىنىڭ سەل چوڭراق بولىدۇ. نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرى دۈگىلەك ياكى ئۇزۇنچاق چاسا شەكىلدە، تەركىبىدە كراخمال دانىچىلىرى بولىدۇ. نەيچىسىمان ھۈجەيرىلىرىدە پەلەمپەيسىمان سىزىقلار ياكى تورسىمان سىزىقلار بولىدۇ. كانالالار باغلىمى ئۇششاق پارچىلىرى خورمارەڭلىك بولۇپ، ئۇنىڭدا ئۇزۇن، دىۋارى قېلىن ئاستىنقى پوست ھۈجەيرىلىرى بولىدۇ. تەڭگىچە ھۈجەيرىلەر خورمارەڭلىك بولۇپ، بەزىدە كىچىك بەز تۈكچىلىرى كۆرۈنىدۇ، لېكىن كۆپىنچە پارچىلىنىپ كەتكەن بولىدۇ.

(2) بۇ دورا تالقىنىدىن 0.5g غا 2ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ چايقاتقاندىن كېيىن بىر سائەت قويۇپ، ئۈستىدىكى سۈزۈك ئېرىتمىنى ئايرىپ ئېلىپ ئۇنىڭغا ئىشقارلاشقانغا قەدەر ناترىي ھىدروكسىدى سىناق ئېرىتمىسى قوشۇلىدۇ، ئېرىتمە ئوچۇق سېرىق رەڭگە كىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 ئارىلاشمىلىرى 5% دىن (قوشۇمچە IX A) ئېشىپ كەتمەسلىكى كېرەك.

【سۇ تەركىبى】 سۇ تەركىبىنى ئۆلچەش ئۇسۇلى بويىچە ئۆلچىگەندە 12% (قوشۇمچە IX H نىڭ 2-ئۇسۇلى) دىن ئېشىپ كەتمەسلىك كېرەك.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 بەدەندىكى يات ماددىلارنى تازىلايدۇ. ھۆللۈكنى يوقىتىدۇ. ئورگانىزمدا بەلغەم خىلتلىرى كۆپىيىپ كېتىش، ئاشقازان ئاجىزلاپ زەرداب يېنىش، پات-پات سىيىش، ئۈچەي توسىلىش، ئۈچەي مەددە كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 6g~4

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0060—98

# پىندىق

## 欧榛　Ou zhen

## SEMEN CORYLI

بۇ دورا قېيىن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پىندىق Corylus avellanaL. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى بولۇپ، كۈز پەسلىدە مېۋىسى پىشقاندا ئۈزۈپ ئېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا تۇخۇمسىمان، ئىككى يېنى سەل ياپىلاق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1.2～1.7cm ، كەڭلىكى 1.0～1.6cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ خورمارەڭدىن بېغىررەڭگىچە بولۇپ، ئازراق ئۇزۇنسىغا كەتكەن سىزىقچىلار كۆرۈنىدۇ. ئۇستى قىسمى ســەل ياپىلاق، ئۇچىدا چېكىتسىمان پۆلتايما بار. تۈۋى تەرىپى دىقماق، تۈۋىدە سوقىچاق شەكىللىك رەڭگى سۇسلىغان دائىرە بولۇپ، سارغــۇچ خورما رەڭدىن بېغىر رەڭگىچە بولىدۇ. قــىرى تۈۋىدىن تۆت ئەتراپقا گۈگۈسۇنسىمان تېزىلىدۇ. سىرتقى شاكىلى قاتــتــىق، قېلىنلىقى 1～2mm ، ئىچىدە ياپىلاق، كونۇس شەكىللىك بىر تال ئۇرۇقى بولىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 1～1.3cm ، كەڭلىكى 0.8～1cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ خورما رەڭلىك بولۇپ، بىر نەچچە تال خورما رەڭلىك دولقۇنسىمان، ئۇزۇنسىغا كەتكەن تومۇرلىرى بولىدۇ. بىر تەرىپكە ئېگىلگەن، ئۇچى ئۇچلۇق، تۈۋى توم، دىقماق كېلىدۇ. ئوتتۇرىسىدا بىر تال ئىككى تەرىپى تۇتاشتۇرىدىغان تىك ئېرىقچە بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى نېپىز، ئۇرۇق پەللىسى ئىككى تال، سۈت رەڭدە، ياغلىق بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى تاتلىق بولىدۇ.

**【لايىقلاشتۇرۇش】** مېۋە شاكىلى ئېلىۋېتىلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** نورمال سەپرانىڭ شەكىللىنىشىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ. بەدەننى قورۇپ، قۇۋۋەت بېرىدۇ. مېڭىنى ساغلاملاشتۇرىدۇ. جىنسىي ھەۋەسى ئاجىزلاش، جىنسىي ئاجىزلىق، كۆپ ئېھتىلام بولۇش، پېكىر يۈرگۈزۈش ئاجىزلىق، بەل سىيقىراپ ماغدۇرسىزلىنىش، ئاشقازان ئاجىزلاپ، تاماق يېيەلمەسلىكلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 30g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ. مىتە چۈشۈشنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0061—98

# سەۋسەن يىلتىزى

## 鸢尾根 Yuan wei gen

## RHIZOMA IRIDIS HALOPHILAE

بۇ دورا چىغىرتماق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شورلۇق سەۋسەن ·Iris halophila Pall نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولىدىن ئىبارەت بولۇپ، كۈز پەسلىدە كولاپ ئېلىنىپ، قالدۇق غولى ۋە چاچما يىلتىزلىرىنى تازىلاپ، يۇيۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا يىغىلىۋالغان قىسقا تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3~12cm ، دىئامېتىرى 1~1.5cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاچ قوڭۇر سېرىقتىن قارامتۇل خورما رەڭگىچە بولىدۇ، ئۈستى قىسمىدا ھالقىسىمان يوپۇرماق ئىزى قالدۇقى بولىدۇ. بەزىلىرىنىڭ ئۈستى ئۇچى تەرەپتە غول قالدۇق تۈۋى ۋە يوپۇرماق تۈۋى تالالىرى ساقلىنىدۇ. ئاستىنقى قىسمىدا ئاز مىقداردا چاچما يىلتىزى ۋە يىلتىز ئىزلىرى بولىدۇ. جىسمى سەل قاتتىق بولىدۇ. بوغۇم قىسمىدىن ئاسان سۇنىدۇ. سۇنغان يۈزى ئېگىز-پەس، سارغۇچ ئاق رەڭدە بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى ئازراق قېرىق ھەم ئاچچىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 مەزكۇر دورا تالقىنى ئاقۇش كۈل رەڭدىن سارغۇچ كۈل رەڭگىچە بولىدۇ. سىلىندىر كرىستاللار كۆپ بولۇپ، چوڭ تىپتىكىلىرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 500μm غا يېتىدۇ. كەڭلىكى 3~40μm كېلىدۇ. كراخمال دانچىلىرى كۆپ بولۇپ، دىئامېتىرى 2~5μm كېلىدۇ. كىندىك نۇقتىسى كۆپىنچە روشەن بولمايدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى سوقچاقراق، ھۈجەيرە كاۋاكلىرى كىچىك بولىدۇ. ئۆتكۈز-گۈچى كاناللىرى بۇرمىسىمان ياكى تورسىمان سىزىقلىق بولىدۇ. نەيچىسىمان ھۈجەيرىلەر گىرۋىكىدە ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى بولىدۇ. تالالىرى ئۇزۇن، تۆشۈك ئېرىقچىسى بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى پىشۇرىدۇ ۋە تازىلايدۇ. بەدەننىڭ تەبىئىي مايىللىقىنى ئالغا سۈرىدۇ. يۇتقۇنچاق، كېكىردەك ئىششىپ ئاغرىش، چىش ئاغرىش، غەلۋىرەك، ھۆل تەمرەتكە قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ؛ سەپكۈن، بەرەس، تاتۇق قاتارلىقلارغا سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 3~5g سىرتقا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىپ، مىتە چۈشۈشىنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0062—98

# رەيهان ئۇرۇقى

## 罗勒子 Luo le zi

## FRUCTUS OCIMI BASILICI

بۇ دورا كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك رەيھانگۈل Ocimum basilicumL. نىڭ قۇرۇق مېۋىسى بولۇپ، مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلۇپ، ئەخلەتلىرىدىن تازىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورىنىڭ كىچىك قاتتىق مېۋىسى ياپىلاق تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2.5～2.8mm، كەڭلىكى 1.4～1.7mm، قېلىنلىقى 0.8～1.1mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارامتۇل قوڭۇر رەڭ بولۇپ، سەل پارقىرايدۇ، ئاناتومىيە مىكروسكوپىدا قارىغاندا ئۇششاق، زىچ تارقالغان سۆگەلسىمان ئۆسۈكچىلەر كۆرۈنىدۇ. ئۇچى دىقماق، كەسمە شەكىللىك كېلىدۇ. تۈۋىدە ئۆتكۈر 3 قىرى بولىدۇ. ئوتتۇرىسىنىڭ ئارقا تەرەپكە يېقىنراق جايىدا ئاقۇش كۆل رەڭ مېۋە كىندىكى بولىدۇ. ئارقا تەرەپ مەركىزىدە بىر تال تىك قىر بولۇپ، ئىككى تەرىپىنىڭ ھەر قايسىسىدا بىردىن بولىدۇ. مېۋە پوستى قاتتىق بولۇپ، سۇغا چىلىغاندىن كېيىن كۆپچۈك يېپىشقاقلىشىدۇ. ئۇرۇقى بىر تال، سوقىچاق، ئاچ سېرىق رەڭلىك، ئۇچى دىقماق، ئاستى تەرىپىدە بىر تال ئۆسۈكچىسى بار بولىدۇ. قورساق قىسمىدا بىر تال ئاچ قوڭۇر رەڭلىك ئۇرۇق قوۋۇرغىسى بولۇپ، بىرلىشىش نۇقتىسى ئوتتۇرا قىسمىنىڭ سەل ئۈستىدە بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى نېپىز، پەردىسىمان كېلىدۇ. رەڭگى سارغۇچ ئاق، مايلىق بولىدۇ. تۆرەلمە يىلتىزى قىسقا، ئۇرۇق پەللىسى 2 تال، قېلىنراق بولىدۇ. سېسىق پۇرىمايدۇ، تەمى سۇس بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) مەزكۇر دورىدىن 1g نى 10ml سۇغا چىلاپ قويغاندىن كېيىن، ئېرىتمە يېپىشقاق ھالەتكە كەلگەندە مېۋىسى ئېلىنىپ كۆزىتىلىدۇ، ئۇنىڭ يۈزەكى قەۋىتى كۆپچۈك يېپىشقاق ھالەتكە كېلىپ، كۆپۈپ مەرۋايىتتەك شارچە بولىۋالىدۇ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 3mm كېلىدۇ، ئۇنى فىلتىر قەغىزنىڭ ئۈستىگە قويۇپ دومىلاتقاندىن كېيىن سۈرتۈلىنىپ، تەدرىجىي ھالدا ئەسلىدىكى ھالەتكە كېلىدۇ.

(2) بۇ دورىنىڭ تالقىنى قوڭۇر رەڭدە بولىدۇ. سىرتقى مېۋە پوست ھۈجەيرىسى قارامتۇل قوڭۇر، ھۈجەيرە دىۋارى دولقۇنسىمان ئەگرىلەشكەن، چاسىراق ياكى ئۇزۇن چاسىراق بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوست ھۈجەيرىسى قىزغۇچ قوڭۇر، قېلىن بۇرجەكلىك ھۈجەيرە دىۋارى قارا رەڭلىك بولۇپ، بۇرجىكىگە تېگىپ تۇرغان قىسمى قېلىن بولىدۇ. ئۇرۇق سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى ئاچ قوڭۇر، كۆپ بۇرجەكلىك، دىۋارى سەل قېلىن، سىرتقى يۈزىنى زىچ، ئۇششاق تورسىمان سىزىقلار قاپلىغان بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى كاناللار پەلەمپەيسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 15～25μm كېلىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى توپ ياكى تارقاق ھالدا، سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، دىئامېتىرى 18～36μm كېلىدۇ. ھۈجەيرە كاۋىكى چوڭ، تۆشۈك ئېرىقچىسى روشەن ياكى ئانچە روشەن بولمايدۇ. تالالىرى موكا شەكىللىك، دىئامېتىرى تەخمىنەن 20μm بولىدۇ. دىۋار تۆشۈكچىسى ئېنىق بولمايدۇ. ماي تامچىلىرى كۆپ، سېرىق رەڭلىك، يۇملاق، چوڭ-كىچىك-

لىكى ھەر خىل بولىدۇ. نېپىز دىۋارلىق ھۇجەيرىلەر يۇمىلاقراق، ئاچ سېرىق رەڭلىك، دىۋارى نېپىز بولىدۇ. مېۋە پوستىنىڭ سىرتقى يۈزىدىكى يىپپىشقاق قەۋىتى ئاقۇش كۆل رەڭ بولۇپ، سۇدا كۆپىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قان ۋە ئىچ ئۆتتۈشنى توختىتىدۇ، ئىسسىقتىن بولغان يەلنى تارقىتىدۇ. ئۈزۈنغا سوزۇلغان تولغاق، يۈرەك سېلىش، نېرۋا چارچاش، بوۋاسىرلىق قاناشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5～7g

**【ساقلاش】** قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىپ، مىتە چۈشۈشىنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

**$WS_3$—BW—0063—98**

# كاۋا ئۇرۇقى

## 南瓜子 Nan gua zi

## SEMEN CUCURBITAE MOSCHATAE

بۇ دورا قاپاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كاۋا Cucurbita moschata (Duch.) Poiret. نىڭ قۇرۇق پىشقان ئۇرۇقى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلى كاۋا پىشقاندا ئۇرۇقى ئېلىنىپ، پاكىزە يۇيۇلۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ياپىلاق سوقچاق، بىر ئۇچى سەل ئۇچلۇق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1. 2～2cm، كەڭلىكى 0. 7～1. 2cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ ئاق بولۇپ، تۆۋەنكى ئۇچىدا ئۇچلۇق ئىزى بولىدۇ، چۆرىسىدە سەل قىرى بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى قېلىنراق، ئۇرۇق كىندىكى ئۇچىنىڭ بىر تەرىپىگە جايلاشقان بولىدۇ. تۆرەلمە سۇتى يېشىل رەڭلىك، نېپىز كېلىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ئىككى تال، سېرىق رەڭلىك، قېلىن بولۇپ، تەركىبىدە ماي تامچىلىرى بولىدۇ. پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى تاتلىقراق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، ئۇرۇق سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى يۇمىلاق ياكى سوقچاق بولۇپ، بەزىلىرىدە پەيسىمان تۈكچىلەرنى كۆرۈشكە بولىدۇ. ئۇنىڭ ئىچى تاش ھۈجەيرە قەۋىتىدىن ئىبارەت بولۇپ، تاش ھۈجەيرىلىرى چاسىراق شەكىلدە، سارغۇچ قوڭۇر رەڭ بولىدۇ. ئۇرۇق ئىچكى پوستى تورسىمان ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلىدۇ. يېشىل پوست ھۈجەيرىلىرى ئاچ يېشىل رەڭلىك كېلىدۇ. تۆرەلمە سۇتى ۋە ئۇرۇق پەللە ھۈجەيرىلىرى تەركىبىدە ئالېيرون دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ.

مەزكۇر دورا تالقىنى ئاقۇش كۈل رەڭ، تاش ھۈجەيرىلىرى سوقچاق، ھۈجەيرە كاۋىكى چوڭراق بولىدۇ. ئۇرۇق ئىچكى پوست ھۈجەيرىلىرىدە تورسىمان سىزىقچىلار بولىدۇ. يېشىل پوست ھۈجەيرىلىرى تەركىبىدە يېشىل رەڭلىك پىگمېنت پارچىلىرى بولۇپ، پەيسىمان تۈكچىلەرنى كۆرگىلى بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** تەرەتنى راۋانلاشتۇرۇپ، مەددىنى چۈشۈرىدۇ. قەۋزىيەت، ئۈچەي يولى قىلقۇرتى، تۇتۇ مەددە، سازاڭ مەددە، تاسما مەددە قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5～10g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# پىلپىل يىلتىزى

## 荜茇根 Bi ba gen

## RADIX PIPERIS LONGI

بۇ دورا قارىمۇچ ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پىلپىل Piper longumL. نىڭ قۇرۇق يىلتىزلىق غولىدىن ئىبارەت بولۇپ، ياز، كۈز پەسلىدە يىغىۋېلىپ، شاخ يوپۇرماقلىرى ئېلىۋېتىلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سىلىندىر شەكىللىك، كۆپىنچە ئېگىلگەن، ئۇزۇن-قىسقىلىقى ھەر خىل بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 10～30cm ، دىئامېتىرى 2～10mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارامتۇل كۈل رەڭدىن سەل يېشىل رەڭگىچە بولۇپ، ئۇزۇنسىغا كەتكەن ئېرىقچىلىرى ۋە ئېنىق بوغۇملىرى بولىدۇ. بوغۇملارنىڭ ئارىلىقى 1.5～15cm كېلىدۇ. بوغۇم قىسمى چوڭ بولۇپ، ئۇنىڭدىن تۇراقسىز يىلتىزلار ئۆسۈپ چىققان بولىدۇ. جىسمى يېنىك، سەل ئەۋرىشىم بولۇپ، ئاسان سۇنىدۇ، سۇنغان يۈزى تەكشى بولمايدۇ، پوست قىسمى نېپىز، ياغاچ قىسمى سارغۇچ ئاق، ئوتتۇرىسى كاۋاكلىق بولىدۇ. تۇراقسىز يىلتىزلىرى كۆپ، كۈل رەڭ قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3～10cm ، دىئامېتىرى 1～2mm كېلىدۇ. ئىچىدە ئاچ سېرىق رەڭلىك ياغاچ پورى بولىدۇ، پۇرىقى خۇشبۇي، غىدىقلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە، تەمى دەسلەپتە قېرىق بولۇپ، كېيىن تىلنى قورۇيدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) مەزكۇر دورا يىلتىزىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى بىر قەۋەت بولۇپ، سىرتىدا پۇرۇپكىلىق قەۋەت ۋە يىلتىز تۈكچىسى بولىدۇ. قوۋزاق قەۋەت ھۈجەيرىسى كۆپ قەۋەتلىك بولۇپ، سىرتقى پوست قەۋىتىگە يېقىن بولغان ئورۇندا تارقاق ھالدا تاش ھۈجەيرىسى بولىدۇ. ئىچكى پوست قەۋەت ھۈجەيرىلىرى رەتلىك تىزىلغان بولۇپ، كاسپارىيان نۇقتىسى كۆرۈنىدۇ. ئەۋرىشىم پوست قىسمى تار كېلىدۇ. ياغاچ ماددا قىسمى كەڭ بولۇپ، ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى يەككە ھالدا توغرىسىغا تىزىلغان بولىدۇ. ئۆزەك قىسمىدا كاۋاك بوشلۇق بولۇپ، پوست قىسمى ۋە ئۆزەك قىسمىدىكى ھۈجەيرىلەر تەركىبىدە كۆپ مىقداردا كراخمال دانىچىلىرى بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا غول قىسمىنىڭ تالقىنى كۈل رەڭگە مايىل سارغۇچ يېشىل، تالالىرى كۆپ، دىۋارى قېلىن بولۇپ، دىئامېتىرى 10～28μm كېلىدۇ. كراخمال دانىچىلىرى كۆپ بولۇپ، كاللەكلىشىۋالىدۇ، ئۇنى نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرىنىڭ ھەممىلا يېرىدە ئۇچراتقىلى بولىدۇ، شەكلى يۇمىلاق، دىئامېتىرى 2～6μm بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى تۆشۈك سىزىقلىق ۋە بۇرمىسىمان سىزىقلىق بولۇپ، دىئامېتىرى 10～30μm كېلىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى چاسا ياكى يۇمىلاق، ئۇزۇنچاق چاسا شەكىلدە بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىپ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، ھەزىمگە ياردەم بېرىدۇ، ئىششىقنى ياندۇرۇپ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ. سوغۇقتىن بولغان ئۇستىخان-بوغۇم ئاغرىش، بەل-پۇت سىرقىراپ ئاغرىش، ئاشقازان ئاجىزلىقىدىن ئىشتىھاسى تۇتۇلۇش، جىگەر، تال توسۇلۇش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ. باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلەتكەندە تۇتقاقلىقتىكى ھوشسىزلىقنى داۋالايدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3g . سىرتقا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ.

# رۇم بەدىيان

## 茴芹果　Hui qin guo

## FRUCTUS PIMPINELLAE ANISI

بۇ دورا كۆنلۈكسمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك رۇم بەدىيان Pimpinella anisumL. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشىق مېۋىسى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلىدە مېۋىسى پىشقاندا، مېۋىلىك شېخى ئورۇۋېلىنىپ، مېۋىسنى قېقىپ چۈشۈرۈپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا جۈپ ئاسما مېۋە بولۇپ، كۆپىنچە تۇتاش كېلىدۇ. ئاجرايدىغانلىرى ئاز ئۇچرايدۇ. شەكلى تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2.5～4mm، دىئامېتىرى تەخمىنەن 1.5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى كۈل رەڭ يېشىل ياكى كۈل رەڭ قوڭۇر، ئۇستى ئۇچى تار، تۈۋى كەڭ يۇملاق بولۇپ، مېۋە ساپىقىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 1～3mm بولىدۇ ياكى مېۋە ساپىقى بولمايدۇ. بۆلۈنمە مېۋىسىدە سەل پۇلتىيىپ چىققان 5 تال قوۋۇرغا سىزىقچىلىرى بولۇپ، قوۋۇرغا ئارىلىقلىرىدا قىسقا يىرىك تۈكچىلەر بولىدۇ. بۆلۈنمە مېۋىسىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىنى ئاناتومىيە مىكروسكوپىدا كۆزەتكەندە، ئارقا يۈزىدە 20～30 دانە كىچىك ياغ دانىچىلىرى بولىدۇ. بىرىككەن يۈزىدە 2～3 دانە چوڭراق ياغدېنى بولىدۇ. خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۆلۈنمە مېۋىسىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، سىرتقى مېۋە پوستى بىر قاتار بولۇپ، سارغۇچ قوڭۇر رەڭ كېلىدۇ. سىرتقى يۈزىدە شورىغۇچسىمان ئۆسۈكچىلەر (مېۋە قىرى) ۋە قىسقا كونۇس شەكىللىك بەزىسىز تۈكچىلەر بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوستى بىر نەچچە قەۋەت نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلگەن بولۇپ، ئارقا يۈزىدە 15～20 دانە كىچىك ماي نەيچىلىرى بولىدۇ. بىرىكىش يۈزىدىكى ماي نەيچىلىرى چوڭراق، ئادەتتە 2 دانە بولىدۇ. مېۋە قىرىدىكى ئىنچىكە كاناللار تۇتامى ئەتراپىدا قېلىن دىۋارلىق تالالار بولىدۇ. مېۋە ئىچكى پوستى بىر قەۋەت كەسمە سىزىقى يۆنىلىشتە ئۇزارغان ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت بولۇپ، كۆپىنچە ئۇرۇق پوستىغا چىڭ چاپلىشىپ تۇرىدۇ. ئۇرۇق پوست ھۈجەيرىلىرىدە تورسىمان سىزىقچىلار بولىدۇ. تۆرەلمە سۇتى كۆپ ساندىكى قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلگەن، كۆپىنچە كۆپ قىرلىق بولىدۇ، ئۇنىڭ تەركىبىدە ماي تامچىلىرى، ئالېيرون دانىچىلىرى ۋە كىچىك كىرىستاللار بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سوغۇقتىن بولغان يەلنى تارقىتىپ، بەدەننىڭ تەبىئىي مايىللىقىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى راۋانلاشتۇرىدۇ، ئۈچەيىنى سىلىقلاشتۇرۇپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. دېمى تۇتۇلۇش، نەپەس يېتىشمەسلىك، غەيرىي بۇزۇق خىلىتلار توختاپ قېلىش، سۈيدۈك تۇتۇلۇش، ھەيز تۇتۇلۇش، باش ئاغرىش، قورساق ئاغرىش، قورساق ئىسسىلش، پەي بوشاپ كېتىش، لەقۋالىق، بەدەننىڭ تەبىئىي كۈچى ئاجىزلاپ كېتىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 3～5g

【ساقلاش】 قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0066—98

# ئارپىبەدىيان يىلتىزى پوستى

## 茴香根皮　　Hui xiang gen pi

## CORTEX FOENICULI

بۇ دورا كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئارپىبەدىيان Foeniculum vulgare Mill نىڭ قۇرۇق يىلتىز پوستىدىن ئىبارەت بولۇپ، ياز، كۈز پەسلىدە كولاپ ئېلىپ، يىلتىز پوستىنى سويۇۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 مەزكۇر دورا ئۇزۇن چىۋىقسىمان يۆگەلمە نەيچە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 5～15cm، دىئامېتىرى 3～10cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاقۇش كۈل رەڭدىن ئاچ سارغۇچ كۈل رەڭگىچە بولىدۇ. ئۇزۇنسىغا كەتكەن پۈرلۈلمە سىزىقچىلار ۋە يان تەرەپكە پۈلتىيىپ چىققان يۇملاق كەلگەن پوست تۆشۈكچىلىرى بولىدۇ؛ ئىچكى يۈزىنىڭ رەڭگى يوقراق، سارغۇچ قوڭۇررەڭ، سەل سىلىق بولىدۇ. بەزىلىرىدە يىلتىز ياغىچىنىڭ پورلىرى قېپقالىدۇ. جىسمى چۈرۈك بولۇپ، ئاسان سۇنىدۇ، سۇنغان يۈزى رەتسىز، ئاق رەڭدە بولىدۇ، سەل خۇش پۇراقلىق، تەمى ئاۋۋال ئازراق بار بولۇپ، كېيىن سۇسلىشىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 مەزكۇر دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، ئەڭ سىرتقى قەۋىتى پۈرۈپكىلىق قەۋەت بولۇپ، كۆپىنچە 4～6 قاتار ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. پوست قەۋىتى كەڭ. ئەۋرىشىم پوست قىسمىدىكى غەلۋىرسىمان نەيچىلەر توغرىسىغا تىزىلغان، زىچ بولۇپ، ئىچ تەرىپىدە بىر رەت ھالقىسىمان تىزىلغان ياغ دانلىرى بولىدۇ. ياغ دانلىرى ئەتراپىدا 9～14 دانە ئاجراتقۇچى ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. چاچما نۇرسىمان ھۈجەيرىلەر 2～5 قاتار بولۇپ، پوست قەۋىتىگە قاراپ تەدرىجىي كېڭەيگەن بولىدۇ. نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلىرىنىڭ تەركىبىدە كراخمال دانىچىلىرى بولىدۇ.

بۇ دورا تالقىنى ئاقۇش رەڭلىك، ئۆتكۈزگۈچى كاناللىرى كۆپىنچە تور سىزىقلىق ۋە گىرۋەكلىرىدە سىزىقلىق تۆشۈكچىلەر بار بولۇپ، دىئامېتىرى 40～100μm كېلىدۇ. پۈرۈپكا ھۈجەيرىسى ئادەتتە بىر قانچە قەۋەت قاتلانغان بولۇپ، ئۇزۇن چىۋىق شەكىللىك ياكى چاسىراق بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 60～70μm، كەڭلىكى 37～50μm كېلىدۇ. دىۋارى قېلىنراق بولىدۇ. تالالىرى يەككە ياكى توپلاشقان بولۇپ، دىئامېتىرى 18～25μm كېلىدۇ. كراخمال دانىچىلىرى ناھايىتى كۆپ، يەككە ھالەتتە، دۈگىلەكرەك ياكى ئۇچبۇرجەكسىمان يۇملاقراق بولۇپ، دىئامېتىرى 10～20μm كېلىدۇ، كىندىك توچكىسى « 八 » خېتى شەكلىدە ياكى توچكىسىمان بولىدۇ؛ قوش دانىچىلىرى كۆپىنچە 2～4 دانىچىلاردىن تۈزۈلگەن بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىدۇ، بۆرەك ۋە ئاشقازاننى ئىللىتىدۇ، سۈنى ھەيدەپ، ھۆللۈكنى يوقىتىدۇ، ئىششىقنى ياندۇرۇپ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ. سوغۇقتىن بولغان ئاشقازان ئاغرىش، قورساق قىسمى يېقىمسىزلىنىش، سۈيدۈك يولىدا تاش پەيدا بولۇش، سۈيدۈك ماڭماسلىق، ئۇرۇقدان خالتىسى ئىششىپ ئاغرىش، چۇقۇق، يۆتەل، كاناي ياللۇغى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 5～7g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$-BW-0067-98

# چاققاقئوت ئۇرۇقى

## 荨麻子　Qian ma zi

## FRUCTUS URTICAE

بۇ دورا چاققاقئوت Urtica cannabinaL. نىڭ قۇرۇق پىشقان مېۋىسى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا، مېۋىسى بار شاخلىرى ئورۇۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتقاندىن كېيىن، مېۋىسىنى قېقىپ چۈشۈرۈپ، ئەخلەتلىرىدىن تازىلىنىدۇ.

【**شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى**】 مەزكۇر دورا ئۇزۇن دۈگىلەك رومبا شەكىللىك ياكى موكىسىمان رومبا شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3～4mm، دىئامېتىرى 2mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاقۇش كۈل رەڭدىن كۈل رەڭ قوڭۇر رەڭگىچە بولىدۇ، تىك پۈرۈملىرى بولىدۇ. چوڭايتىش ئەينىكىدە قارىغاندا تورسىمان سىزىقچىلار، كىچىك تەڭگىچىلەر ۋە قىلتىرىقلار كۆرۈنىدۇ. مېۋە پوستى ئىنتايىن ئاسان سويۇلىدۇ. ئۇرۇقى توخۇمسىمان، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 2mm، رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر كېلىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس بولىدۇ.

【**پەرقلەندۈرۈش**】 بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، سىرتقى مېۋە پوست ھۈجەيرىسى بىر رەت تىزىلغان، دۈگىلەكرەك ياكى كېسەك سىزىق يۆنىلىشتە ئۇزارغان بولۇپ، تەركىبىدە ئاچ سېرىق دانىچىسىمان ماددىلار بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوستى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت، چوڭراق تەركىبىدە كالتسىي ئوكسالات كرىستاللىرى بولىدۇ. ئىچكى مېۋە پوستى تور تۆشۈكسىمان ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت. ئۇرۇق سىرتقى پوستى بىر رەت سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت. تۆرەلمە سۈتى ۋە ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرىدە ئالېيرون دانىچىلىرى ۋە ماي تامچىلىرى بولىدۇ.

پاراشوكى سارغۇچ يېشىل بولىدۇ. يۈزەكى پوست ھۈجەيرىلىرى سوقۇنچاقراق، گىرۋەكلىرى دولقۇنسىمان، يەككە ھۈجەيرىلىرى بەز تۈكسىز بولىدۇ. بەزىلىرىنىڭ تۈۋى قىسمىدا قوڭۇر رەڭ ماددىلار بولىدۇ. مېۋە ئوتتۇرا پوستى بىر قەدەر چوڭراق، نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت بولۇپ، ئىچىدە كرىستال گۇرۇپپىلىرى بولىدۇ. مېۋە ئىچكى پوستى تور سىزىقلىق ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت. ئۇرۇق پوستى ھۈجەيرىلىرى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، زىچ تىزىلغان بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، تەركىبىدە كۆپ مىقداردا ماي تامچىلىرى بولىدۇ.

【**تەبىئىتى**】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【**تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى**】 قاننى جانلاندۇرىدۇ، سپازمىنى بوشىتىدۇ، سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىدۇ، قۇيۇق خىلتلارنى يۇمشىتىدۇ. سوغۇقتىن بولغان بوغۇم ئاغرىش، مۇچىلەر ئۇيۇشۇش، دېمى سىقىلىش، يۆتىلىش، جاھىل بەلغەم، مەنىي بالدۇر كېتىش، مەنىي تۇتالماسلىق، كىچىك باللاردىكى تارتىشىش (دۆيلىنىش)، تۇغۇتتا شامالداش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【**ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى**】 3～6g

【**ساقلاش**】 شامال ئۆتۈشىدىغان، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

**WS$_3$－BW－0068－98**

# ئاچچىقتاۋۇز

## 药西瓜　Yao xi gua

## FRUCTUS COLOCYNTHIS

بۇ دورا قاپاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاچچىقتاۋۇز Citrullus colocynthis(L.)Schrad. نىڭ قۇرۇق پىشقان مېۋىسى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلىدە مېۋىسى پىشىپ سارغايغاندا ئۈزۈۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ ياكى يېرىپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا يۇمىلاق شار شەكىللىك بولۇپ، دىئامېتىرى 3～10cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سېرىق، ئاچ سېرىقتىن سارغۇچ ئاق رەڭلىككىچە بولۇپ، تۈكسىز كېلىدۇ. مېۋە پوستى نېپىز، ئاز-تولا قورۇلغان، ئۈچى تەرىپىدە ئانىلىق تۇمشۇقنىڭ كۆتىكى ساقلىنىپ قالغان، يەنە بىر تەرىپىدە مېۋە ساپىقىنىڭ قالدۇق ئىزى بار بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوستى ۋە ئىچكى مېۋە پوستى قۇرۇپ كاۋاك بولۇپ قالىدۇ. ئانىلىق ياپراقچىلىرى قوشۇلغان يېرىدىكى ئۇرۇق كۆتىكى قېلىن بولۇپ، قۇرۇغاندا بۆلۈنسىمان ھالەتتە كېلىدۇ. ئۇنىڭدا كۆپلىگەن ئۇرۇقلار بولىدۇ. ئۇرۇقى ياپىلاق تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 5～6mm كېلىدۇ، رەڭگى قوڭۇر سېرىق بولۇپ، سەل پارقىرايدۇ. ئۇرۇق پوستى سەل قاتتىق بولۇپ، ئىچىدە بوز رەڭلىك ئۇرۇق پەللىسى بولىدۇ. جىسمى يەڭگىل، چۇرۇك بولۇپ، ئاسان پارچىلىنىدۇ. تەمى ئىنتايىن قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مېۋە پوستىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، سىرتقى مېۋە پوستى چاسا ياكى ئۇزۇنچاق چاسا شەكىللىك، دىۋارى قېلىن بىر رەت ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت بولۇپ، ئاچ سېرىق رەڭلىك كېلىدۇ. سىرتىنى مۇڭگۈز ماددىلىق قەۋەت ئوراپ تۇرىدۇ؛ ئوتتۇرا مېۋە پوستىدىكى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر ئۇزۇنچاق چاسا، سوقىچاق ياكى رەتسىز بولۇپ، ئارىلىقلىرىغا تاش ھۈجەيرىلىرى توپى، ئۆتكۈزگۈچى نەيچە ۋە تالالار قىستۇرۇلغان بولىدۇ. ئىچكى مېۋە پوستى شەكلى چوڭ، نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرىدىن تۈزۈلىدۇ.

تالقىنى ئاچ سېرىق رەڭلىك بولىدۇ. ئۇرۇق پوست ھۈجەيرىلىرى دۈگىلەكرەك ياكى چاسىراق، دىۋارى قېلىن بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى دۈگىلەكرەك، سوقىچاق ياكى رەتسىز بولۇپ، دىئامېتىرى 20～65μm كېلىدۇ. سىزىقلىق تۆشۈكچىلىرى بولىدۇ. نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر تەركىبىدە قىزغۇچ سېرىق تاياقسىمان ياكى دۈگىلەكرەك كرىستاللار ۋە كراخمال دانىچىلىرى بولىدۇ. بۇرمىسىمان ئۆتكۈزگۈچى نەيچىنىڭ دىئامېتىرى 15～25μm كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۈچىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرى ۋە سەۋدانى تازىلايدۇ، سوغۇقتىن بولغان ھۆللۈكنى تارقىتىدۇ، توسالغۇلارنى ئېچىپ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ، مەيدىنى بوشىتىپ، يۆتەلنى توختىتىدۇ. باش ئاغرىقى، شەقىقە، لەقۋالىق، تۇتقاقلىق، ئۇنتۇتقاقلىق، ئۇستىخان-بوغۇملار ئاغرىش، دېمى تۇتۇلۇش، گاسلىق، كۆز تورلىشىش، سۇلۇق ئىششىق، قەۋزىيەت، سېرىقلىق چۈشۈش، زىققە قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 0. 5～6g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشىدىغان، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0069—98

# چىلاپا

## 药喇叭根 Yao la ba gen

## TUBER JALAPAE

بۇ دورا يۆگىمەچ گۈللەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك خۇڭشۇ Ipomoea purga Hayne نىڭ قۇرۇتۇلغان تۈگۈنەك يىلتىزى بولۇپ، كۈزدە يىغىۋېلىپ، يۇيۇپ-تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا ئۇرچۇق شەكىللىك، شار شەكىللىك ياكى رەتسىز تۇخۇمسىمان بولۇپ، چوڭ-كىچىكلىكى ھەر خىل بولىدۇ. كىچىكلىرى ياڭاقتەك، ئوتتۇرا ھاللىرى تۇخۇمدەك، چوڭلىرى ئادەمنىڭ مۇشتۇمىدەك بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 15cm، دىئامېتىرى 10cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزىدە ئۇزۇنىسىغا كەتكەن قورۇقلار، پوست تۆشۈكلىرى ۋە تورسىمان پۈرۈلمىلەر بولىدۇ. ئاستى تەرىپىدە شاخلىق يىلتىزى بولىدۇ. ئۇزۇن يىلتىزلىرىنىڭ ئۇچى ئۇچلۇق ياكى پىچاقتا كەسكەندەك ئىزى بولىدۇ. جىسمى قاتتىق بولۇپ، پارچىلىسا پوست قىسمى تەكشى، مۈڭگۈزلەشكەن قۇلۇلە قېپىغا ئوخشاش، توق قوڭۇر، پارقىراق بولىدۇ. ئىچكى قەۋىتىدىكى ياغىچى تالالاشقان، سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز لازا پۇرىقىدا، تەمى سەل قېرىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا، پۈرۈپكا ھۈجەيرىسى كۆپ رەت تىزىلغان، سىرتقى قەۋەت ھۈجەيرىسى چوڭراق، سېرىق رەڭلىك، ئىچكى قەۋىتى سېرىق رەڭلىك ياكى رەڭسىز، ياپىلاق تىك تۆت بۇلۇڭ شەكىلدە بولىدۇ. پوست قەۋەت ھۈجەيرىسى 10 رەت، دىۋارى نېپىز، سوقچاقراق ياكى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، تەركىبىدە نۇرغۇنلىغان كراخمال دانىچىلىرى ۋە كرىستال گۇرۇپپىلىرى بولىدۇ؛ ئاجراتقۇچى ھۈجەيرىلەر سوقچاق ياكى دۈگىلەكرەك، ئاچ سېرىقتىن سېرىق رەڭگىچە بولۇپ، بەزىلىرىدە سېرىق رەڭلىك تاش ھۈجەيرىلىرىنى كۆرگىلى بولىدۇ. ھەر خىل تىپتىكى كاناللار باغلىمى ئارىلاپ-ئارىلاپ ئوخشاش مەركەزلىك ھالقىسىمان تىزىلغان، ھاسىل قىلغۇچى قەۋىتى روشەن ھەم تار، ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر ئاز چاچما نۇرسىمان تىزىلغان بولىدۇ.

بۇ دورا تالقىنى سارغۇچ قوڭۇردىن قارامتۇل كۈل رەڭگىچە بولىدۇ. كراخمال دانىچىلىرى كۆپ، يەككە ياكى قوشۇلغان، دۈگىلەكرەك بولۇپ، دىئامېتىرى 5～15μm كېلىدۇ. كالتسىي ئوكسالات كرىستاللىرى كۆپ بولۇپ، دىئامېتىرى 15～35μm كېلىدۇ. پۈرۈپكىلىق ھۈجەيرىلەر سېرىق رەڭلىك ياكى رەڭسىز، ئۇزۇنچاق چاسا ياكى كۆپ بۇرجەكلىك كېلىدۇ. ئاجراتما ھۈجەيرىلىرى كۆپ، سوقچاق، ئاچ سېرىق رەڭلىك بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى سېرىق رەڭلىك، ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى تورسىمان ۋە تۆشۈك سىزىقلىق بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرىنى سۈرىدۇ، ئاغرىق توختىتىدۇ، يۆتەل پەسەيتىدۇ. ئۇزۇنغىچە ساقايمىغان باش ئاغرىش، ھۆل سوغۇقتىن بولغان بوغۇم ئاغرىش، بەل، تىز سىرقىراپ ئاغرىش، تۇتقاقلىق، لەقۋا، قورساق ئاغرىش، يۆتىلىش، بەلغەم كۆپ كېلىش، ئىسسىق-سوغۇقلۇق ئالمىشىپ كېلىش، سېرىقلىق چۈشۈش، ئىششىق قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 1.5～5g

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** ھامىلىدار ئاياللار ۋە تېنى ئاجىزلارغا ئىشلىتىلمەيدۇ.

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0070—98

# خېنە يوپۇرمىقى

## 指甲花叶　Zhi jia hua ye

## FOLIUM LAWSONIAE

بۇ دورا غالچەك ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك خېنىگۈلى lawsonia inermisL· نىڭ قۇرۇق يوپۇرمىقى بولۇپ، ياز پەسلىدە ئۈزۈۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** مەزكۇر دورا كۆپىنچە يۆگىلىپ ئۈۋۈلىدۇ، پۈتۈنلىرىنى يېيىپ تۈزلىگەندىن كېيىن سوقىچاق ياكى ئۇزۇن دۈگىلەك شەكىلگە كىرىدۇ، ناھايىتى ئازلىرى دۈم كۆمتۈرۈلگەن تۇخۇم شەكلىدە بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 2～4cm، كەڭلىكى 1～1.5cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ يېشىل رەڭلىك بولۇپ، ئالدى تەرىپى جىددىي ئۇچلانغان، تۈۋى شىنا شەكىللىك، تولۇق گىرۋەكلىك ياكى سەل دولقۇنسىمان كېلىدۇ، قىسقا ساپىقى بولىدۇ. جىسمى چۈرۈك بولۇپ، ئاسان پارچىلىنىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس ياكى سەل تۈزلۇق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) مەزكۇر دورا تالقىنى سارغۇچ يېشىل رەڭلىك، تاش ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى سوقىچاق كېلىدۇ. كرىستاللىرىنىڭ دىئامېترى 10～30μm، چاسا كرىستاللىرى چوڭراق بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى كۆپىنچە بۇرمىسىمان كېلىدۇ. تۆشۈك سىزىقلىق ياكى تورسىمان سىزىقلىقلىرى ئاز ئۇچرايدۇ. پىگمېنت پارچىلىرى قارامتۇل سۆسۈن ياكى سارغۇچ قوڭۇر كېلىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 0.5g غا 5ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، چالغىتقاندىن كېيىن بىر سائەت تىندۇرۇپ سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن ئايرىم-ئايرىم 1ml ئېلىپ، ئىككى پروبىركىغا قۇيۇلىدۇ، بىر پروبىركىغا ناترىي ھىدروكسىدى سىناق ئېرىتمىسىدىن 2～1 تامچە تېمىتىلسا، ئېرىتمە قىزغۇچ قوڭۇر رەڭگە كىرىدۇ؛ يەنە بىر پروبىركىغا تۇز كىسلاتاسىدىن 2～1 تامچە تېمىتىلسا، ئېرىتمە سېرىق رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** باھنى قۇۋۋەتلەندۈرۈپ، چاچ ئۆستۈرىدۇ، ئاشقازاننى كۈچەيتىدۇ، قاننى تەڭشەيدۇ. جىنسىي ھەۋىسى ئاجىزلاش، زەكەر قايىم بولماسلىق، ئاشقازان ئاجىزلىقىدىن تامىقى ئازىيىش، تومۇرلار توسۇلۇش، پەي ئاغرىش، قىزىتما، باش ئاغرىش، ئېغىز ۋە تىللارغا جاراھەت چىقىش، تېرە قىچىشىش، ھەر خىل قاناش، ئوتتا ۋە قايناق سۇدا كۆيۈش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～4g . بەدەن سىرتىغا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىلىدۇ.

# ھوپارىقۇن

## 贯叶金丝桃 Guan ye jin si tao

## HERBA HYPERICI PERFORAFI

بۇ دورا سېرىقچاي ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ھوپارىقۇن .Hypericum perforatumL نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن چۆپى بولۇپ، ياز پەسلى چېچەكلىگەن مەزگىلدە يەر ئۈستى قىسمىنى ئورۇۋېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، كېسىپ، سالقىندا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** 1. بۇ دورىنىڭ غولى سىلىندىرسىمان، تىك ئۆسىدۇ، كۆپ شاخلايدۇ، دىئامېتىرى 1～2mm كېلىدۇ، سىرتقى يۈزى سارغۇچ يېشىل بولىدۇ. غولىنىڭ، شېخىنىڭ ئىككى تەرىپىدە بىر ئالدىن تىك قىرى بولۇپ، جىسمى سەل قاتتىق كېلىدۇ. كەسمە يۈزىنىڭ رەڭگى سارغۇچ ئاق، ئوتتۇرىسى كاۋاك بولىدۇ. يوپۇرمىقى ئۇزۇن سوقىچاقتىن يېپسىمان شەكىلگىچە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 10～13mm، كەڭلىكى 8～12mm كېلىدۇ. ئۇچى دىقماق؛ تۈۋى دۈگىلەك كەڭ شىنا شەكىللىك كېلىدۇ. غولىنى سەل ئوراپ تۇرىدۇ. گىرۋىكى تولۇق، بەزى گىرۋەكلىرى ئىچىگە يۆگىلىپ قالىدۇ. يۈزىدە قارا رەڭلىك بەز تەنچىلىرى بولىدۇ. كۈنلۈكسىمان گۈل تىزمىسى ئۇچىدا ئۆسىدۇ. پۈرۈلۈپ تۇرىدۇ، رەڭگى سېرىق بولىدۇ، گۈل چىنىسى ۋە گۈل بەرگىلىرىنىڭ گىرۋەكلىرىدە قارا رەڭلىك بەز تەنچىلىرى بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) مەزكۇر دورا غولىنىڭ (دىئامېتىرى تەخمىنەن 1.5mm بولىدۇ) توغرا كەسمە يۈزى: دۈگىلەكرەك، ئىككى تەرىپىدە بىردىن قىرى بولىدۇ. يۈزەكى پوست ھۈجەيرىلىرى بىر رەت تىزىلغان بولۇپ، قىرىدا قېلىن قىرلىق توقۇلما بولىدۇ. قوۋزاق قەۋىتى تار بولۇپ، سىرتقى تەرىپىدە بىر، ئىككى قاتار توق يېشىل ماددىلىق ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. ئىچكى قوۋزاق قەۋىتى ئېنىق بولۇپ، سارغۇچ يېشىل رەڭلىك ماددىلاردىن تەركىب تاپقان بىر قاتار ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. ئەۋرىشىم قىسمىنىڭ سىرتقى تەرىپىدە سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك ئاجرىتىپ چىقىرىش بوشلۇقى بولىدۇ. ياغاچلىق قىسمى كەڭرەك بولۇپ، پۈتۈنلەي ياغاچلاشقان بولىدۇ، چاچما سىزىقچىلىرى روشەن، ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى چاچما نۇرسىمان تىزىلىدۇ، تالالىرى نىسبەتەن كۆپ بولۇپ، ئۆزەك قىسمى دۈگىلەكرەك، دىۋارى نېپىز ھۈجەيرىلەردىن تەركىب تاپقان، مەركىزى كاۋاك بولىدۇ.

غولىنىڭ تالقىنى سۇس يېشىل سېرىق بولىدۇ. ياغاچ تالاسى كۆپ، تۇتام ھاسىل قىلغان، بەزىلىرى تارقاق يەككە ھالەتتە، تۈز ياكى سەل ئېگىلگەن بولۇپ، دىئامېتىرى 9～16$\mu$m، ياغاچلاشقان بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى كۆپىنچە بورما شەكىللىك ۋە تورسىمان سىزىقلىق بولۇپ، دىئامېتىرى 18～33$\mu$m كېلىدۇ. ياغاچلاشقان ياكى سەل ياغاچلاشقان بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىسىنىڭ يېنىدا ئادەتتە ياغاچ تالالىرى ۋە ئۇزۇن چاسا شەكىللىك، ياغاچ نېپىز دىۋار ھۈجەيرىلىرى بولىدۇ. چاسا، چاسىراق ياكى كۆپ بۇرجەكلىكرەك كېلىدۇ. دىئامېتىرى 40～80$\mu$m، ياغاچلاشقان، ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى بار، تۆشۈك ئېرىقچىسى روشەن بولىدۇ. سىرتقى قوۋزاق ھۈجەيرىسى سۇس سارغۇچ يېشىل ياكى رەڭسىز

بولىدۇ. سىرتقى يۈزىدىن قارىغاندا ئۇزۇن چاسا ياكى ئۇزۇن كۆپ بۇرجەكلىك كۆرۈنىدۇ، مۇگگۇزلەشكەن ئۇزۇن سىزىقلىرىنى كۆرۈشكە بولىدۇ. ئاجرىتىپ چىقارغۇچى ھۈجەيرىلىرى كۆپىنچە ئىنچىكە ئۇزۇن بولۇپ، تەركىبىدە سېرىق ئاجرالمىلىرى بولىدۇ.

(2) يوپۇرماق شەكلى: ئۈستىنكى ۋە ئاستىنقى سىرتقى قوۋزاق ھۈجەيرىلىرىدە تۇراقسىز ياكى ئوخشاش بولمىغان ھاۋا تۆشۈكچىلىرى بولىدۇ. بەز تەگگۈچىسى ئاسان كۆرۈنىدىغان بولۇپ، ياپىلاق يۇملاق، دىئامېتىرى 50~$90\mu m$ ، ئىچىدە سېرىق رەڭلىك ماددا تۇتقان بولىدۇ. ئۈستىنكى سىرتقى قوۋزاق ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىكرەك، ھۈجەيرە دىۋارى سەل دولقۇنسىمان ئېگىلگەن، تەسۋىسىمان قېلىنلىغان بولىدۇ. ئاستىنقى سىرتقى قوۋزاق ھۈجەيرىلىرىنىڭ دىۋارى نېپىز، ئىنچىكە تەسۋىسىمان، ھاۋا تۆشۈكچىلىرى ئىنتايىن كۆپ بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۆچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ھۆل سوغۇقنى تەڭشەش، ھەيز راۋانلاشتۇرۇش، سۈيدۈك ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلارغا، سۈيدۈك راۋان بولماسلىققا، ئۆپكىنى ياخشىلاشقا، بەل-پۇت ئاغرىقلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ. كۆيۈك ۋە بوغۇم ياللۇغلىرىغا بەدەن سىرتىدىن چېپىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 2~3g. بەدەن سىرتىغا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** ئاپتاپ كۆرمەيدىغان، نەم تارتمايدىغان، سايە، سالقىن، ھاۋا ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0072—98

# سۆرۈنجان

## 秋水仙　Qiu shui xian

## BULBUS COLCHICI

بۇ دورا گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سۆرۈنجان Colchicum autumnale L. نىڭ قۇرۇق تەڭگىسىمان غولى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلى يىغىۋېلىپ، ئەخلەتلىرىدىن تازىلاپ سايىدا قۇرۇتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ئۇزۇن تۇخۇمسىمان تېمىنە شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3~5cm ، دىئامېتىرى 1~2.5cm ، قېلىنلىقى 3~10mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى كۈل رەڭگە مايىل سارغۇچ ئاق رەڭلىك ياكى سۇس قوڭۇرغا مايىل سېرىق بولۇپ، بەزىدە ئۇششاق زىچ تىك سىزىقچىلارنى كۆرگىلى بولىدۇ. سەل پارقىرايدۇ. ئۇچى تەرىپى سەل ئۇچلۇق ياكى سۇنۇپ كەتكەن، تۆۋەن تەرىپى دىقماق، ئىككى يېنى ياپىلاق، تۆۋەنگە يېقىن ياپىلاق تەرىپىنىڭ سۇ يۈزىدە تەڭگىسىمان غول تەخسىسىنىڭ قالدۇقى بار بولىدۇ. ئادەتتە تەڭگىسىمان غول تەخسىسىنىڭ ئارقا تەرىپىدە ئۇزۇنىسىغا كەتكەن بىر تېيىز ئېرىق بولىدۇ. جىسمى سەل قاتتىق بولۇپ، ئاسان سۇنىدۇ، سۇنغان يۈزى ئاق ياكى سۇس كۈل رەڭگە مايىل سېرىق، تالقانسىمان بولىدۇ، سەل خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى ئاچچىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) تالقىنى ئاقۇش كۈل رەڭ بولىدۇ. كراخمال دانىچىسى كۆپ، دانىچىلىرى تاق ياكى قوش، كىندىك نۇقتىسى توچكىسىمان ياكى يوچۇقسىمان بولىدۇ. بەزىلىرىدە قوش كىندىك نۇقتىلىرىنىمۇ كۆرگىلى بولىدۇ، شەكلى تۇخۇمسىمان، يۇملاق ياكى سوقىچاق بولۇپ، دىئامېتىرى 5~20μm كېلىدۇ. ھۇجەيرە پوست تۆشۈكى ياكى بۈرمىسىمان ئۆتكۈزگۈچى نەيچە ۋە نەيچىسىمان ھۇجەيرىلەرنى ئاندا-ساندا ئۇچراتقىلى بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 1g ئېلىپ، كىسلاتالىق ئالكوھولدىن 5ml قوشۇپ، سۇ ۋاننىسىدا بىر سائەت ئىسسىتىپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ فىلتىرلانغان ئېرىتمىسىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇلىدۇ، قالدۇقىغا 2ml سۇ قوشۇپ ئېرىتىپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىسىگە سۇلفات كىسلاتاسىدىن 0.5ml قوشۇلسا، ئېرىتمە ئالتۇن رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق، ئۈچىنچى دەرىجىدە ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىنى تازىلاش، ئورگانىزمنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىدىكى قويۇق غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى سۈرۈش، يېپىشقاق توسالغۇلارنى ئېچىش، ئىششىق ياندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. چوڭ-كىچىك بوغۇملار ئاغرىش (رېماتىزملىق ۋە رېماتوئىدلىق بوغۇم ياللۇغلىرى)، جىگەر ياللۇغى، سېرىقلىق چۈشۈش كېسىلى، بەل-تىزلار تېلىپ ئاغرىش، مۆرە، دۈمبە يېقىمسىزلىقلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 1.5~3g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0073—98

# بادرەنجى بۇيا چىنى

## 香青兰 Xiang qing lan

## HERBA DRACOCEPHALI MOLDAVICAE

بۇ دورا كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بادرەنجى بۇيا چىنى Dracocephalum moldavicaL. نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر يۈزىدىكى چۆپى بولۇپ، ياز پەسلىدە گۈلى چېچەكلىگەندە ئورۇۋېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورىنىڭ غولى چاسا، تۆت قىرلىق، رەڭگى سارغۇچ يېشىل ياكى قىزغۇچ سۆسۈن بولۇپ، بېسىلىپ ياتقان شالاڭ يۇمران تۈكلىرى بولىدۇ. جىسمى يېنىك، پۇۋەكچىسىمان، سۇنغان يۈزى ئاق، ئوتتۇرىسى كاۋاك بولىدۇ، يوپۇرمىقى قارىمۇقارشى ئۆسىدۇ، سېپى بار بولۇپ، كۆپىنچىسى چۈشۈپ كېتىدۇ ياكى ئۆرۈلۈپ كېتىدۇ؛ پۈتۈنلىرىنىڭ شەكلى تېمىنە شەكىللىك ياكى تار تېمىنە شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2~5cm كېلىدۇ. گىرۋەكلىرىدە ئۇچبۇرجەك ھەرە چىشلىرى بولىدۇ، تۈۋى قىسمىدىكى ئىككى چىشىدا ئادەتتە قىلتىرىقى بولىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ ئىككى يۈزىدىكى تومۇرلىرىنى شالاڭ ئۇششاق تۈكچىلار ئوراپ تۇرىدۇ. يوپۇرماق ئارقا يۈزىدە قوڭۇر رەڭلىك ئويمانلاشقان بەز نۇقتىلىرى بولىدۇ. ئايلانما كونۇسسىمان گۈل تىزمىسى شاخلىرىنىڭ ئۇچىدا ئۆسىدۇ، ئورىغۇچى يوپۇرماقلىرى ئۇزۇن يۇملاق بولۇپ، ھەر بىر تەرىپىدە 3~4 تالدىن ئۇزۇن تىكىنى، ئارقا يۈزىدە بەز نۇقتىلىرى بولىدۇ؛ گۈل كاسىسى كاناييسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 1cm كېلىدۇ. ئۇزۇنىسىغا كەتكەن سىزىقچىلىرى بولىدۇ. ئۇچى تەرىپى بەشكە بۆلۈنگەن، بۆلەكلىرى ئارىلىقىدا سۆگەلسىمان پۈلتايمىلار بولىدۇ. چېچىكى كۆپىنچە يىگىلەپ كەتكەن، كۆككە مايىل سۆسۈن رەڭلىك بولىدۇ. پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى سەل ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) غولىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى قوۋزىقىدا بىر قاتار ئۇزۇن چاسا شەكىللىك ھۈجەيرىلەر بولۇپ، سىرتىنى مۇڭگۈزلەشكەن قەۋەتى ئوراپ تۇرىدۇ، ھاۋا تۆشۈكچىلىرى نىسبەتەن ئاز بولۇپ، شامالدۇرغۇچ بېشى شەكىللىك بەز تەڭگىچىلىرى بولىدۇ. بەزىسى موبى 1~3 دانە ھۈجەيرىدىن تۈزۈلگەن، يۇملاق كونۇسسىمان، تۈز ياكى ئەگرى، دىۋارى قېلىن بولۇپ، سۆگەلسىمان ھۆررەكلىرى بولىدۇ. بەز موبىلىرىنىڭ يەككە ھۈجەيرىلىك سېپى ۋە ئىككى ھۈجەيرىلىك بېشى بولىدۇ. قوۋزاق قەۋىتى بىر نەچچە قاتار تىزىلغان نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر بولۇپ، تۆت قىر قىسمىدا بىر نەچچە قەۋەت قېلىن بۇرجەكلىك توقۇلمىلار بولىدۇ. ئەۋرىشىم قوۋزاق قىسمى ۋە قوۋزاق قەۋەتتە بىر قانچىلىغان تاق ياكى توپلىشىپ تىزىلغان ۋە ئارىلاپ ھالقا قەۋەت شەكىللەندۈرگەن سېرىق رەڭلىك قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. شەكىللەندۈرگۈچى قەۋىتى ئانچە روشەن بولمايدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر دەستىسى سىرتقى ئەۋرىشىم تېپىلىق، ياغاچ ماددىلىق قىسمىنىڭ تۆت قىرلىق جايى تەرەققىي قىلغان، ئۆتكۈزگۈچى نەيچە ۋە تالالاردىن تۈزۈلگەن بولىدۇ. نۇرسىمان يېپچىلار ھۈجەيرىسى بىر قاتار تىزىلغان، تۆت بۇلۇڭ

قىسمىدا دىسلەپكى ياغاچلىق قىسىم كۆرۈنىدۇ، ئۆتكۈزگۈچى نەيچىسى چوڭراق، دىۋارى نېپىز بولۇپ، دىئامېتىرى 30～76μm كېلىدۇ. مەركىزى ئۆزەك قىسىم بولۇپ، نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردۇر.

(2) يوپۇرمىقىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: ئۈستىنكى سىرتقى پوست قىسمىدا بىر قاتار نىسبەتەن چوڭ كەسمە يۈزىنى بويلاپ سوزۇلغان ھۈجەيرىلەر بولۇپ، ئۇزۇن چاسا شەكىللىك، رەتلىك تىزىلغان بولىدۇ. سىرتقى دىۋارى قېلىنلاپ، مۇگگۈز ماددا قەۋىتىنى ئورىۋالىدۇ. ئۈستۈنكى ۋە ئاستىنقى سىرتقى پوستى قەۋەتلىرىدە بەز تۈكچىسى ۋە كۆپ ھۈجەيرىلىك بەزسىز تۈكچىلەر ۋە بەز تەڭگىچىسى بولىدۇ، بەز تۈكچىسىنىڭ بىر ھۈجەيرىلىك سېپى بولىدۇ. بېشى ئىككى دانە ھۈجەيرىدىن تۈزۈلىدۇ. بەزسىز تۈكچىلەر 3～1 غىچە ھۈجەيرىدىن تۈزۈلىدۇ. شەكلى كونۇس شەكىللىك، تۈز ياكى ئەگرىلەشكەن بولۇپ، دىۋارىدا سۆگەلسىمان يېرى بار. بەز تەڭگىچىسىنىڭ بىر ھۈجەيرىلىك سېپى بولىدۇ. بەز بېشى 16～12 دانە ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلىدۇ. دىئامېتىرى 112μm～77 كېلىدۇ. ھاۋا تۆشۈكچىسى تىك ئوق شەكلىدە بولىدۇ. رىشاتكىسىمان توقۇلمىلىرى ئىككى قاتار دىۋارى نېپىز ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلگەن بولۇپ، زىچ تىزىلىدۇ. بۇلۇتسىمان توقۇلمىلىرى 5～3 قاتار رەتسىز ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلگەن بولۇپ، شالاڭ تىزىلىدۇ. يوپۇرماق ئاساسىي تومۇرى تۆۋەنگە بۆلتايغان بولۇپ، سىرتقى ئەۋرىشىم تىپلىق ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر دەستىسىدىن ئىبارەت. ئەۋرىشىم پوست قىسمىدىكى ھۈجەيرىلەر كۆپ بۇرجەكلىك بولىدۇ. ئۈستىنكى ۋە ئاستىنقى سىرتقى پوست قەۋىتىنىڭ ئىچكى تەرىپىدە بىر نەچچە قەۋەت قېلىن بۇرجەكلىك توقۇلمىلار بولىدۇ.

تالقىنى سارغۇچ يېشىل، سىرتقى پوست قەۋىتىدىكى ھاۋا تۆشۈكچىلىرى تىك ئوق شەكىللىك بولىدۇ. غەيرىي بەز تۈكچىلىرى 4～1 دانە ھۈجەيرىدىن تۈزۈلگەن بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 200μm～80، دىئامېتىرى 16μm～7 كېلىدۇ. كونۇس شەكىللىك، تۈز تىك ياكى ئەگرىلەشكەن بولۇپ، سىرتقى يۈزىدە سۆگەلسىمان ھۈررەكلەر بولىدۇ، بەز تەڭگىچىسى چوڭراق، دىئامېتىرى 140μm～90 بولۇپ، 16～12 دانە ھۈجەيرىدىن تۈزۈلىدۇ، ئىچىدە سۇس سېرىق ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىسى تورسىمان، بۇرمىسىمان سىزىقلىق بولۇپ، دىئامېتىرى 12μm～3 كېلىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىسى سوقىچاق بولۇپ، 3 دانە بىخلىنىش تۆشۈكى بولىدۇ. تالالىرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 720μm، دىئامېتىرى 26μm كېلىدۇ. قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلەرنىڭ ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى روشەن بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يۈرەكنى قۇۋۋەتلەپ، مېڭىنى ئاسراش، جىگەرنى مۇھاپىزەت قىلىپ، ئاشقازاننى ساغلاملاشتۇرۇش، سېزىم كۈچىنى كۈچەيتىپ، قوغدىنىش كۈچىنى تولۇقلاش، ئەقىل-پاراسەتنى زىيادە قىلىش، مېڭىدىكى توسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. يۈرەك ئېغىش، يۈرەك ئاغرىش، باش قېيىپ، مېڭە چىڭقىلىش، ئىنكاسى سۇسلىشىش، سەزگۈ ئاجىزلاش، تەپەككۇر چېكىنىش، ئاشقازان-جىگەر ئاجىزلاش، ئورگانىزمنىڭ تەبىئىي قۇۋۋىتى ئاجىزلاش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 10～15g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0074—98

# ئىزخىر چىنى

## 香茅　Xiang mao

## HERBA CYMBOPONIS

بۇ دورا باشاقلىقلار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئىزخىر Cymbopogon caesius(Ness) Stap f. ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئوخشاش ئۇرۇقداش بولغان بىر نەچچە خىل ئۆسۈملۈكنىڭ قۇرۇتۇلغان غول يوپۇرمىقى بولۇپ، كۈز پەسلىدە يىغىۋېلىنىپ، يۇيۇپ تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا غولىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 20～60cm، دىئامېتىرى 2～3mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سۇس سارغۇچ قوڭۇر ياكى سەل يېشىل، بوغۇملىرى تومپ بولىدۇ. جىسمى چىڭرۇق بولۇپ، ئاسان سۇنىدۇ، سۇنغان يۈزىنىڭ ئوتتۇرىسى كاۋاك بولىدۇ. يوپۇرماق ئالقىنى تار چىۋىق شەكىللىك ياكى ئۇزۇن يىپ شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 7～20cm، كەڭلىكى 1～5mm كېلىدۇ. يوپۇرماق غىلىپىنىڭ تۈۋى كۆپىنچە ئۈۋۈلۈپ كېتىدۇ، ئۈستى تەرىپىدىكى يوپۇرماق غىلىپى بوغۇم ئارىلىقىدىن قىسقا بولىدۇ. يوپۇرماق تىلىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 1～1.5mm، سارغۇچ ئاق رەڭلىك، پەردىگە ئوخشاش كېلىدۇ. بەزىلىرىدە شالاڭ كونۇسسىمان گۈل تىزمىلىرى بولىدۇ. مېۋىسى سۇس سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، سۆڭەككە ئوخشاش بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 5mm كېلىدۇ. ئالاھىدە خۇشبۇي پۇرايدۇ، چاينىسا تىلنى قورۇيدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 تومۇرلاردىكى توسالغۇلارنى ئېچىش، قويۇق خىلتلارنى سۈرۈش، سوغۇق يەللەرنى ھەيدەش، ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بالىچ، ئېغىز-كۆز مايماق كېتىش، دۈتلۈك، ئۇنتۇغاقلىق، سەزگۈ ئىقتىدارى تۆۋەنلەش، ئاشقازان يېقىمسىزلىقى، يەللىك ئاغرىقلار، قورساقتا سۇ چۈشۈش، ھەيز توسۇلۇشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 1～6g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS₃-BW-0075-98

# ھەببۇلئاس

## 香桃木果 Xiang tao mu guo

## RUCTUS MYRTI

بۇ دورا مىرتاس ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ھەببۇلئاس.Myrthus communis L نىڭ پىشاي دەپ قالغان قۇرۇق مېۋىسى بولۇپ، مېۋىسى پىشاي دېگەندە يىغىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا چاسا يۇمىلاق ياكى تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 5～9mm، دىئامېتىرى 4～6mm كېلىدۇ. پىشقان مېۋىسىنىڭ سىرتقى يۈزى قارامتۇل سۆسۈن ياكى قىزغۇچ قوڭۇر، خاملىرى سۇس سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولىدۇ. ئۇچىدا 5 يېرىقچە قورۇلۇپ قالغان گۈل كاسا ياپرىقى بولىدۇ. ئاستى تەرىپىدە يۇمىلاق چېكىتسىمان مېۋە ساپىقىنىڭ ئىزى بولىدۇ، بەزىلىرىدە ساقلىنىپ قالغان ئىنچىكە مېۋە ساپىقى بولىدۇ، ساپىقىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 1～1.5cm كېلىدۇ. مېۋە پوستى نېپىز ھەم چۈرۈك، سىرتقى يۈزى قورۇلغان بولۇپ، ئاسان ئېزىلىپ كېتىدۇ. مېۋىسىنى يارغاندا، ئىچى 2～3 خانە(4 خانىلىق ئاز كۆرۈلىدۇ) لىق بولۇپ، ھەر بىر خانىسىدا 2～3 تال بۆرەك شەكىللىك، ئاق، سىلىق ئۇرۇقلار بولىدۇ. ئازراق خۇش پۇراقلىق، تەمى سەل چۈچۈمەل تاتلىق، ئاندىن قاتتىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مېۋە پوستىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى مېۋە پوستىدا بىر قاتار ئۇزۇن يۇمىلاق، كەسمىنى بويلاپ ئۇزارغان قىزغۇچ قوڭۇر سىرتىنى مۇڭگۈز ماددا قەۋىتى ئوراپ تۇرغان ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوستىنىڭ سىرتقى تەرىپىتكى بىر نەچچە قەۋىتى سىرتقى مېۋە پوستى ھۈجەيرىلىرى بىلەن ئوخشاش بولۇپ، ئۇنىڭدىمۇ قىزغۇچ قوڭۇر ماددىلار بولىدۇ. ئوتتۇرىسىدا چوڭ ياغ ھۈجەيرىلىرى بولۇپ، ئىچكىرىلىگەنسېرى ھۈجەيرىلەر تەدرىجىي چوڭىيىپ بارىدۇ. ھۈجەيرىلەردە كرىستال تۈركۈمى بولىدۇ.

تالقىنى سۇس قوڭۇر رەڭلىك، نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلىرى چوڭراق بولۇپ، تەركىبىدە قىزغۇچ قوڭۇر ماددىلار ۋە كالتسىي ئوكسالات كرىستال تۈركۈملىرى بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى توپ ياكى تارقاق، ھۈجەيرە كاۋىكى چوڭ، تۆشۈك ئېرىقچىسى روشەن بولىدۇ. ئىچكى ئۇرۇق پوستىدىكى تورسىمان سىزىقلىق ھۈجەيرىلەر قىسقا موكا شەكىللىك بولىدۇ، ئۆتكۈزگۈچى نەيچىسىدە ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى بولىدۇ. ياغ ھۈجەيرىلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئېزىلىپ كەتكەن.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** روھنى ئۇرغۇتۇپ، كۆڭۈلنى خۇشخۇي قىلىش، قان ۋە ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، يۈرەك، ئاشقازان قاتارلىق ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، غەيرىي تەبىئىي خىلىتلارنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئىچى تىتىلداش، ئىچى سۈرۈش، قانلىق تەرەت قىلىش، قان قۇسۇش، بۇرۇن قاناش، ھەيز زىيادە كۆپ كېلىش، ئاشقازان زەئىپلىشىپ، يېمەكلىكلەر ھەزىم بولماسلىق، ھەر قايسى ئەزالار زەئىپلىششلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～5g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0076—98

# بابۇنە

## 洋甘菊　Yang gan ju

## HERBA CHAMOMILLAE

بۇ دورا مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بابۇنە Matricaria chamomilla L. نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن چۆپىدىن ئىبارەت بولۇپ، ياز پەسلىدە يىغىۋېلىپ، سالقىندا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورىنىڭ يىلتىزى ئىنچىكە، تۈز بولۇپ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 1mm كېلىدۇ. غول، شاخلىرى ئىنچىكە ئاجىز، تىك قىرى بار بولۇپ، دىئامېتىرى 1~2mm كېلىدۇ؛ رەڭگى يېشىلدىن قىزغۇچ قوڭۇر رەڭگىچە بولىدۇ. ئومۇمىي ئۇرىغۇچىسى يېرىم دۈگىلەك، ئىككى قەۋەت، گىرۋەكلىرى كەڭ پەردىسىمان، ئۇزۇن تۇخۇم شەكىللىك، ئۇچكى ۋە سىرتقى قەۋەتلىرى ئوخشاشلا يېشىل بولىدۇ. سىرتقى قەۋىتىدىكى ئۇرىغۇچى يوپۇرماقلىرىدا تۈۋىت بولىدۇ. گۈل تەگلىكى كونۇسسىمان بولۇپ، كەڭلىكى 1.5~2mm كېلىدۇ. گۈلى ھەر خىل شەكىللىك، گىرۋەك گۈلى تىلسىمان، ئانىلىقى بار، گۈل تاجى ياپراقچىسى كەڭ تۇخۇمسىمان، رەڭگى ئاق، كەڭلىكى 2mm، ئالدى ئۇچى تېيىز يېرىلغان بولىدۇ. ئوتتۇرىسىدىكى گۈلى قوش جىنسلىق، تۇرۇبىسىمان، رەڭگى سېرىق بولۇپ، ئۇچى تەرىپى 4~5 پارچىغا بۆلۈنگەن بولىدۇ. خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** مەزكۇر دورا غولىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدە: سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرى بىر رەت تىزىلغان، قوۋزاق قەۋىتى تار بولۇپ، 2~4 رەت ھۈجەيرىلەردىن تەركىب تاپىدۇ. ئوتتۇرا تۈۋرۈك غىلىپى تالا باغلىمى ئارىلاپ-ئارىلاپ ھالقىسمان تىزىلغان بولۇپ، ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر باغلىمىنىڭ سىرتىغا جايلاشقان. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر تۈتامى 9 دانە بولۇپ، سىرتى ئەۋرىشىم تېپلىق، ھالقىسمان تىزىلغان بولىدۇ. ئەۋرىشىم پوست قىسمى تار، ياغاچ قىسمى تەرەققىي قىلغان. ئۆزەك قىسمى نىسبەتەن كەڭ بولۇپ، چوڭ، نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلگەن بولىدۇ.

تالقىنى يېشىل ياكى سارغۇچ قوڭۇر بولىدۇ. گۈل تاجىسىنىڭ سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرىدە بەز تۈكچىلىرى ۋە بەز تۈكچىلىرى بولمىغان كۆپ ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىسى دۈگىلەكرەك، ئۈچ يېرىقلىق بولىدۇ. ئۇنىڭ سىرتىدا ئۇچسىز ئۆسۈكچىلىرى بولۇپ، دىئامېتىرى 18~22μm كېلىدۇ. گۈل تاجى نەيچىسىدە تورسىمان ھۈجەيرىلەر تۈكچىسى بولۇپ، كەڭلىكى تەخمىنەن 30μm كېلىدۇ. گۈل ئانىلىق بوينىنىڭ سىرتقى پوست ھۈجەيرىسىنىڭ سىرتقى دىۋارى پۇلتايغان بولۇپ، شورىغۇچقا ئوخشايدۇ. ئۇرۇقدان ھۈجەيرىلىرى رەتسىز تۇخۇمسىمان بولۇپ، تورسىمان تۆشۈكچىلىرى بولىدۇ. ئۆتكۈز-گۈچى نەيچىسى بۇرما سىزىقلىق، بەزلىرى تۆشۈك سىزىقلىق بولىدۇ. چاڭدىنىنىڭ چاڭدان پاسىل ھۈجەيرىسى چاساسىمان ياكى رەتسىز رومبا شەكىللىك، ھۈجەيرىلىرى تەسۋىسمان قېلىنلىغان، سىزىق تۆشۈكچىسى چوڭراق بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق، ئىككىنچى دەرىجىدە ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** نېرۋىنى قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق توختىتىش، ئىششىق ياندۇرۇش، تەرلىتىش، تەرەت راۋانلاشتۇرۇش، سۈيدۈك ھەيدەش، ھەيز راۋانلاشتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئورگانىزمدىكى غەيرىي تەبىئىي چىرىگەن خىلتلارنى يوقىتىشقا، ئۇزۇنغىچە ساقايمىغان باش ئاغرىقلىرىغا، قەۋزىيەت، تەرلىمەسلىك، سۈيدۈك راۋان بولماسلىق، ھەيز راۋان بولماسلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 2~10g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# زەيتۇن يېغى

## 洋橄榄油 Yang gan lan you

## OLEUM OLIVARUM

بۇ ئەرمۇدۇن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زەيتۇن دەرىخى Olea europaea L. نىڭ پىشقان مېۋىسىنىڭ يېغى بولۇپ، ياز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىنىپ، سوغۇق بېسىم بىلەن يېغى ئايرىۋېلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سېرىق ياكى سارغۇچ يېشىل، سۈزۈك مايسىمان سۇيۇقلۇق بولۇپ، تەمى سەل ئاللاھىدىرەك بولىدۇ.

بۇ دورا ئاسان ئېچىيدۇ. 8℃ تا دۇغلىشىدۇ. 0℃ تا قېتىپ كرىستاللىشىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** خىلتلارنى يۇمشىتىپ تارقىتىش، تاش چۈشۈرۈش، ئاغرىق توختىتىش، مەددە ئۆلتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. سۆگەك، بوغۇم، پەيلەر ئاغرىقىغا، بەدەننىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا پەيدا بولغان تاشلارغا، تېرە يېرىكلەش، ئۈچەي يوللىرىدىكى ھەر خىل پارازىت مەددىلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 6～12g

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0078—98

# زۇپا

## 神香草 Shen xiang cao

## HERBA HYSSOPI

بۇ كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زۇپا Hyssopus cuspidatus Boriss. نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستى چۆپى بولۇپ، 7-، 8- ئايلاردا يەر ئۈستىدىكى قىسمىنى ئورۇۋېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورىنىڭ ئېگىزلىكى 15～50cm كېلىدۇ. تۈۋىدىن كۆپ شاخلىنىدۇ. تۆۋەنكى قىسمىدىكى كونا شاخلىرىنىڭ رەڭگى قوڭۇر، شۇ يىلقى شاخلىرىنىڭ رەڭگى سارغۇچ يېشىل بولىدۇ. غولى بىلىنەر-بىلىنمەس تۆت قىرلىق، سىلىق كېلىدۇ. يوپۇرماقلىرى قارىمۇقارشى ئۆسىدۇ، يىپسىمان شەكىلدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1. 3～4cm، كەڭلىكى 2～3mm، گىرۋەكلىرى ئىچىگە يۆگەلگەن، زىچ بەز توچكىلىرى قاپلانغان بولىدۇ. كۆنلۈكسىمان گۈل تىزمىسى بىر تەرەپكە قىيسايغان، گۈلى كۆك بىنەپشە رەڭ، گۈل تاجى قوش كالپۇكسىمان، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 10mm بولىدۇ. مېۋىسى چاسا دۈگىلەك، ئۈچبۇرجەك بولىدۇ. خۇش پۇراقلىق، تەمى ئاچچىق، قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** يوپۇرمىقىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى قوۋزاق ھۈجەيرىسى بىر رەت تىزىلغان، ئۇزۇن چاسا شەكىللىك ياكى كۆپ بۇرجەكلىك، كېسەك سىزىق بويلاپ ئۇزارغان بولۇپ، سىرتىنى مۇڭگۈزلەشكەن قەۋەت ۋە مۇڭگۈز ماددىسىسىمان تال شەكىللىك تۈكسىمان ماددىلار ئوراپ تۇرىدۇ، بەز تەڭگىچىسى بولىدۇ. كۆپىنچىسى مۇڭگۈزلەشكەن قەۋەت ئىچىگە ئولتۇرۇشقان بولۇپ، دىقماق كونۇس شەكىللىك ھۆررەك ھاسىل قىلىدۇ. رىشاتكاسىمان ھۈجەيرىلەر يۇقىرى-تۆۋەن ھەر قايسىسىدا 2～3 قەۋەت بولىدۇ. يوپۇرماق ئوتتۇرىسىدا بىر چوڭ ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر باغلىمى بولۇپ، ئىككى يېنىنىڭ ھەر بىر تەرىپىدە 6～10 تالغىچە ئۇششاق ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر باغلىمى بولىدۇ. رىشاتكا ھۈجەيرىلىرىدە نۇرغۇنلىغان رەڭسىز يۇملاق ياكى تۇخۇمسىمان كىراخمال دانىچىلىرى بولىدۇ.

تالقىنى سارغۇچ يېشىل، ھاۋا تۆشۈكچىلىرى تۈز ئوق شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇن ئوقى تەخمىنەن 30μm، قىسقا ئوقى تەخمىنەن 20μm، بەز تەڭگىچىلىرى 20～100μm كېلىدۇ. غەيرىي بەز تۈكچىلىرى كۆپىنچە 1-2 ھۈجەيرىلىك بولىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىسى ئالتە قىرلىق، دۈگىلەك ۋە ياكى سوقىچاق بولۇپ، دىئامېتىرى 20～40μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىسى بۇرمىسىمان، تالالىرى تۆشۈكلۈك بولۇپ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 10μm كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىنى پىشۇرۇش ۋە تازىلاش، ئورگانىزمنىڭ تەبىئىي مايىللىقىنى ئىلگىرى سۈرۈش، يۆتەل توختىتىش، بەلغەم بوشىتىش، زىققىنى بېسىپ، ئۆپكىنى راۋانلاشتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. كۆكرەكتىكى قويۇق، جاھىل خىلتلار، باش، كۆكرەك ئاغرىش، دەم سىقىش، كۆكرەك-بېقىن ئاغرىش، كونا يۆتەل، بەلغەم كۆپىيىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～6g. بەدەن سىرتىغا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS₃—BW—0079—98

# ئىسبەغۇل

## 蚤状车前子 Zao zhuang che qian zi

## SEMEN PLANTAGINIS PSYLLII

بۇ پاقىيوپۇرمىقى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پاقىيوپۇرمىقى Plantagopsyllium L. نىڭ پىشقان قۇرۇق ئۇرۇقى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلى ئۇرۇقى پىشقاندا مېۋە باشقى يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلۇپ، ئۇرۇقى سوقۇۋېلىنىپ، ئەخلەتلىرىدىن تازىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قېيىقسىمان سوقىچاق شەكىلدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2～3mm، كەڭلىكى 1～1.5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ قوڭۇردىن قارامتۇل قوڭۇر رەڭگىچە بولىدۇ. ئادەتتە سىرتىنى كۈل رەڭ ئېقىش پەردىسىمان ماددا ئوراپ تۇرىدۇ، دۈمبە تەرىپى تومپىيىپ چىققان بولۇپ، ئوتتۇرىسىدا بىر تال ئۇزۇنىسىغا كەتكەن تار، ئۇزۇن قوڭۇر بەلۋاغ بولىدۇ. قورساق تەرىپى ئويمانلىشىپ ئۇزۇنىسىغا ئېرىقچە شەكىللەنگەن بولۇپ، ئېرىقچە تېگى قوڭۇر رەڭلىك بولىدۇ. ئېرىقچە تېگىنىڭ مەركىزىگە يېقىن جايىدا بىر تال سوقىچاق ئۇرۇق كىندىكى بولۇپ، رەڭگى تېخىمۇ قېنىق، ئىككى ئۇچى دىقماق ياكى تەدرىجىي تارايغان بولۇپ، سەل كەڭ بىر ئۇچىغا يېقىن قورساق تەرىپىدە دۈگىلەك چېكىتسىمان ئۇرۇق كورتىكى تۆشۈكى بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) تالقىنى كۈل رەڭ سېرىقتىن كۈل رەڭ قوڭۇر رەڭگىچە بولىدۇ. شىلىمشىق ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇن چاسا شەكىللىك، ئۇچبۇرجەك ياكى ھەر خىل شەكىلدە بولىدۇ. پىگمېنت ھۈجەيرىلەرى ئۇزۇن چاسا شەكىللىك بولۇپ، ئىچىدە سارغۇچ قوڭۇر دانىچىلار ياكى كاللەكسىمان ماددىلار بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، ئىچىدە كراخمال دانىچىلىرى ۋە ئالېيرون دانىچىلىرى بولىدۇ. كراخمال دانىچىلىرىنىڭ كىندىك نۇقتىسى روشەن بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىسىدە ماي تامچىلىرى ۋە ئالېيرون دانىچىلىرى بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن تەخمىنەن 0.3g ئېلىپ، مېتىل ئالكوھولدىن 3ml قوشۇپ، بىر سائەت تۇرغۇزۇپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، فىلتىر ئېرىتمىسىدىن 0.5ml غا 5% لىك ناترىي نىترىت، 5% ئاليۇمىن نىتراتلارنىڭ ھەر قايسىسىدىن بىر تامچە تېمىتىلسا، ئېرىتمە ئوچۇق سېرىق رەڭگە ئۆزگىرىدۇ. ئاندىن يەنە 5% لىك ناترىي ھىدروكسىد ئېرىتمىسىدىن 3～4 تامچە تېمىتىلسا، دەرھال قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** كىسلاتادا ئېرىمەيدىغان كۈل تەركىبى 2.0% تىن (قوشۇمچە XI K) ئېشىپ كەتمەسلىكى لازىم.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قىزىتما پەسەيتىش، سۈيدۈك ھەيدەش، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، ئاغرىق توختىتىش، ئىششىق ياندۇرۇش، گالغا پايدا قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. غەيرىي تەبىئىي سەپرادىن بولغان باش ئاغرىش، گال-كېكىردەك ئاغرىش، بوغۇم-ئۇستىخانلار ئاغرىش، پات-پات سىيىش، سىيگەندە ئاغرىش، قان سىيىش، تولغاق، ئېغىز، تىلغا جاراھەت چىقىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～6g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0080—98

# ئادراسمان ئۇرۇقى

## 骆驼蓬子 Luo tuo peng zi

## SEMAN PEGANI

بۇ ئۇغرىتىكەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئادراسمان Peganum harmala L. نىڭ پىشقان قۇرۇق ئۇرۇقى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا يەر ئۈستى چۆپىنى ئورۇۋېلىپ، ئۇرۇقىنى سوقۇپ ئېلىپ، ئەخلەتلىرىنى تازىلاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا كونۇسسىمان ئۈچبۇرجەك تۆت تەرەپلىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2~4mm، ئوتتۇرا قىسمىنىڭ دىئامېتىرى 1~2mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قوڭۇر رەڭدىن قارامتۇل رەڭگىچە بولىدۇ. يۇقىرى ئۇچى ئۇچلۇقراق بولۇپ، كىندىك نۇقتىلىرىنى كۆرگىلى بولىدۇ، تۆۋەن ئۇچى دىقماق، چوڭايتىش ئەينىكىدە سىرتقى يۈزى قورۇلۇپ ھەرە كۆنىكىگە ئوخشايدىغانلىقىنى كۆرگىلى بولىدۇ. سۇغا چىلاپ قويسا كۆپۈپ، سىرتقى يۈزى سىلىقلىشىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** ئۇرۇقىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى ئۇرۇق پوستىدىكى سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرى بىر قەۋەت زور ھۈجەيرىلەر قەۋىتىدىن ئىبارەت بولۇپ، سارغۇچ قوڭۇر، كەسمە سىزىق يۆنىلىشىدە ئۇزارغان، ھۈجەيرە دىۋارى نىسبەتەن قېلىن بولىدۇ. ئىچكى دىۋارىدا كىچىك تىكەنسىمان سىرتىنى مۇڭگۈز ماددا قەۋەت ئوراپ تۇرغان ھۆررەكلەرنى كۆرگىلى بولىدۇ. ئاستى پوستىدا 3~4 قاتار نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر بولۇپ، شەكلى دۈگىلەك، كۆپ بۇرجەكلىك ياكى رەتسىز بولىدۇ، بىر ئۇچىدا بىر دانە ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر باغلىمى بولىدۇ. ئىچكى قەۋىتى بىر قاتار سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت. ئىچكى ئۇرۇق پوستىدا بىر قەۋەت ھۈجەيرە بار بولۇپ، رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر كېلىدۇ. ئۇنىڭدا ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەرنى كۆرگىلى بولىدۇ. سىرتقى تۆرەلمە سۈتى ھۈجەيرىسى 1~2 قاتار بولۇپ، زەئىپلەشكەن تەركىبىدە پىگمېنت تۇتمىغان بولىدۇ. ئىچكى تۆرەلمە سۈتى ھۈجەيرىسى 5~6 قەۋەت بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى توغرىسىغا ئۇزارغان، ئىچكى تەرەپ ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك، دۈگىلەكرەك بولىدۇ. تۆرەلمە سۈتى ھۈجەيرىلىرى ۋە ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرىدە نۇرغۇن ياغ تامچىلىرى ۋە ئاقسىل دانىچىلىرى بولىدۇ.

تالقىنى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، گىگانت ھۈجەيرىلىرى سارغۇچ قوڭۇر بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 170~270μm، كەڭلىكى 130~170μm كېلىدۇ. تۆرەلمە سۈتى ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، تەركىبىدە نۇرغۇن ماي تامچىلىرى بولىدۇ. ئىچكى ئۇرۇق پوستىدىكى ھۈجەيرىلەر ئۇزۇن چاسا ياكى كۆپ بۇرجەكلىك، ھۈجەيرە دىۋارى ھەر خىل قېلىنلىغان بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** پەي-مۇسكۇللارنى چىڭىتىش، باھنى قۇۋۋەتلەپ، مەنىپىلىكنى (جىنسىي ئورگانلارنى) ئىللىتىش، قويۇق خىلتلارنى سۈرۈش، ھۆللۈك، يەلنى ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. پەي-مۇسكۇللار بوشاپ كېتىش، بوغۇم-ئۇستىخانلار ئاغرىش، سىرتقى جىنسىي ئەزا مۇزلاش، باھ ئاجىزلاش، سۈيدۈك ئازىيىش، يۆتەل، بەلغەم كۆپىيىش، يارتا پالەچ، ئۇنۇتقاقلىق، ھوشىدىن كېتىش، بەل ئاغرىش، ھەيز قالايمىقانلىشىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 4~8g

**【دىققەت】** كۆپ ئىستېمال قىلىنسا زەھەرلەيدۇ. ئېھتىيات بىلەن ئىشلىتىش لازىم.

**【ساقلاش】** قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# ئادراسمان

## 骆驼蓬草　Luo tuo peng cao

## HERBA PEGANI

بۇ ئوغرىتكەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئادراسمان Peganum harmala L. نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستى چۆپى بولۇپ، ياز پەسلى چېچەكلىگەندە ئۈزۈۋېلىپ، ئادالاپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورىنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 15～35cm كېلىدۇ. غولى دۈگىلەك تۈۋرۈك شەكىللىك بولۇپ، كۆپ شاخلايدۇ، دىئامېتىرى 2～4mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ يېشىل، سەل پارقىراق بولۇپ، ئۇزۇنىغا سىزىقلىرى بولىدۇ. جىسمى چۈرۈك، ئاسان سۇنىدۇ، سۇنغان يۈزى سارغۇچ ئاق، مەركىزىدىكى ئۆزەك قىسمى ئاق بولىدۇ. يوپۇرمىقى نۆۋەتلىشىپ ئۆسىدۇ. ساپاقسىز كېلىدۇ ياكى قىسقا ساپىقى بولىدۇ. يوپۇرمىقى بۇغا مۈڭگۈزسىمان شاخلايدۇ، رەڭگى سۇس يېشىلدىن توق يېشىلغىچە بولىدۇ، بەزى كونا يوپۇرماقلىرى كۈل رەڭ ئاق بولۇپ، ئادەتتە قورۇلۇپ قالىدۇ ياكى يۆگىشىۋالىدۇ، تۈزلىگەندىن كېيىن ئىككى قايتىلانغان پەيسىمان، تولۇق يېرىلغان ھالەتكە (بۇغا مۈڭگۈزسىمان شاخلانغان) كېلىدۇ. يېرىق ياپراقچىسى تاناپسىمان، پارقىراق، تۈۋتسىز، قېلىن تېرىدەك بولىدۇ. گۈل بەرگى سۇس سېرىقتىن سۇس قوڭۇر رەڭگىچە، ئاتىلىقى 15 دانە بولىدۇ. پىشمىغان مېۋىسى شارسىمان، ئالاھىدە خۇش پۇراق، تەمى سەل ئاچچىق، تۇزلۇق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) تالقىنى سارغۇچ يېشىل، ئاجرىتىپ چىقىرىش بوشلۇقى دۈگىلەك، ئاز ساندىكىسى سوقىچاق، سېرىق بولۇپ، چوڭلىرى 500μm غا يېتىدۇ، ھەرە كۆنىكسىمان سىزىقچىلىرى بولىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىسى دۈگىلەك بولۇپ، ئۈچ دانە بىخلىنىش تۆشۈكى بولىدۇ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 40μm كېلىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرىنىڭ رەڭگى ئاچ سېرىق، ھەر خىل شەكىللىك بولۇپ، نۇرغۇن ھۈجەيرە پوست تۆشۈكلىرى بولىدۇ. يۇلتۇزسىمان تۈكچىلىرىنىڭ 4～10 دانە شاخچىلىرى بارلىرى نىسبەتەن چوڭ بولۇپ، تەركىبىدە دانىچىسىمان ماددىلار بولىدۇ.

(2) تالقىندىن 0.5g ئېلىپ، ئېتىل ئالكوھولدىن 5ml قوشۇپ چالغىتىپ، ئىككى سائەت تىندۇرۇپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، فىلتىرلىق ئېرىتمىسىدىن فىلتىر قەغىزىگە بىر تامچە تېمىتىپ، قۇرىغاندىن كېيىن ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزەتكەندە، ھاۋارەڭ يالتىراق نۇر بېرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** ئارىلاشمىسى (يىلتىزى، كونا شاخ غوللىرى) 4% دىن ئېشىپ كەتمەسلىكى (قوشۇمچە Ⅸ A) لازىم.

**【تەبىئىتى 】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، سەل زەھەرلىك.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلارنى تازىلاش، ئىششىق ياندۇرۇپ، ئاغرىق توختىتىش، قاننى راۋانلاشتۇرۇش، ھەيزنى تەڭشەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بوغۇم، سۆڭەكلەر ئاغرىش، يىقىلىپ، ئۇرۇلۇپ زەخىملىنىش، ئۇزۇنغىچە باش ئاغرىش، تىترەشچان پالەچ، بەدەننىڭ بىر يېرىمى پالەچلىنىش، ھەيز توسۇلۇشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى 】** 3～6g

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** ھامىلدار ئاياللار ئېھتىيات قىلىپ ئىشلىتىش لازىم.

**【ساقلاش】** قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# پىلە غوزىسى

## 蚕茧 Can jian

## SERICA GLUMA

بۇ پىلە پەرۋانىسى ئائىلىسىدىكى ھاشارات، ئۈي پىلىسى .Bomhyx mori L نىڭ غوزىسى بولۇپ، پىلە غوزىسىنى يىرىپ، پىلە قۇرتى ۋە ئەخلەتلىرى تازىلاپ چىقىرىۋېتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ئۇزۇن سوقچاق شەكىللىك ياكى ئوتتۇرا قىسمى سەل تارايغان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3~4cm، دىئامېتىرى 1.5~2.0cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سۇت رەڭ بولۇپ، رەتسىز پۇرلۇم سىزىقلىرى بولىدۇ ھەمدە ئۇنىڭغا چاپلىشىپ تۇرغان، تۇتۇتسىمان يىپەكلىرى بولىدۇ. ئىچكى دىۋارىدا نېپىز يىپەك تورلۇق قەۋەت بولۇپ، دىۋارىنىڭ كەسمە يۈزىنى سەل ئاجراتسا نۇرغۇنلىغان روشەن غوزا قەۋەتلىرى كۆرۈنىدۇ، جىسمى يېنىك ھەم ئەۋرىشىم بولۇپ، ئاسانلىقچە تىتىلمايدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** نېرۋىغا مەنپەئەت قىلىپ، كۆڭۈلنى خۇشخۇي قىلىش، باھنى قۇۋۋەتلەش، تىنچلاندۇرۇش، يۆتەل توختىتىش، زىققە بېسىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. يۈرەك ئېغىش، جىمغۇرلۇق، نېرۋا ئاجىزلاشتىن ئەرەنلىكى ئاجىزلاش، يۆتىلىپ دېمى سىقىش، دىئابېت كېسىلى، تېرە كېسىلى، چاقا-جاراھەت، كۆز كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5~10g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان جايدا مىتە چۇشۇرمەي ساقلىنىدۇ.

# جاۋۇشىر

## 格蓬脂 Ge peng zhi

## Galbanum

بۇ كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك جاۋۇشىر Ferula galbaniflora Boissieret .Buhseنىڭ يىلىمىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئەتىيازنىڭ ئاخىرى ۋە باش يازدا چېچەكلەپ مېۋە تۇتقاندا، قېتىمغا بۆلۈپ غولىنىڭ ئۇستۈنكى قىسمىدىن تۆۋەنگە قارىتىپ يانتۇ كېسىپ، سىرغىپ چىققان سۈتسىمان يىلىمى يىغىۋېلىنىپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا يۇمىلاق دانىچىسىمان، سۈت تامچىسىدەك ياكى رەتسىز كاللەك ماددا بولۇپ، چوڭ دانىچىلىرى كۆك پۇرچاق چوڭلۇقىدا ياكى ئۇنىڭدىن سەل چوڭراق بولىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ قوڭۇر ياكى قىزغۇچ قوڭۇر، يىرىك، جىسمى سەل يۇمشاق بولۇپ، سەل يېپىشقاقراق، سوزۇلۇشچان كېلىدۇ. سۇندۇرۇلغان يۈزى تەكشى بولمايدۇ، سارغۇچراق كېلىدۇ. سۈت تامچىسىسىمان كەلگەنلىرى سەل-پەل يېرىم سۈزۈك بولۇپ، بەزىدە ئاچ كۆكۈش يېشىل رەڭلىك بولىدۇ. پۇرىقى خۇشبۇي ھەم ئالاھىدە، تەمى ئاچچىق بولىدۇ. بەزىلىرىگە ئوت-چۆپ پارچىلىرى ۋە سۇس قىزغۇچ قوڭۇر مېۋىسى ئارىلاشقان بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 0.1g ئېلىپ، ئېتىل ئالكوھولدىن 5ml قوشۇپ، 5 مىنۇت قاتتىق چالغىتىپ، بىر سائەت تۇرغۇزۇپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) تا كۆزەتكەندە، ئوچۇق كۆكۈش بىنەپشە رەڭ يالتىراق نۇر كۆرۈنىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 **سۇ تەركىبى** سۇ تەركىبىنى ئۆلچەش ئۇسۇلىدا ئۆلچىگەندە 10% تىن (قوشۇمچە: IX—H ئىككى ئۇسۇلدا) ئېشىپ كەتمەسلىكى لازىم.

【كۈلى】 ئومۇمىي كۈلى 7.0% تىن (قوشۇمچە: IX K) ئاشماسلىقى لازىم.

【تەبىئىتى】 قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سوغۇق يەلنى ھەيدەش، بەلغەمنى بوشىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. جىگەر ئىششىش، ئاشقازان ئېسىلىش، ھۆللۈكتىن مۇچىلار ئاغرىش، بەدەننىڭ يېرىمى پالەچلىنىش، يۆتەل، ئىششىق، ھەيز قالايمىقانلىشىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 1~3g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0084—98

# قارا كۆز بەدىيان

## 莳萝子　Shi luo zi

## FRUCTUS ANETHI

بۇ كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سېرىقچېچەك Anethum graveolens L. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشىشىق ئۇرۇقى بولۇپ، كۈزدە يىغىۋېلىنىپ، ئادالاپ، سالقىندا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا جۈپ ئاسماق مېۋە بولۇپ، كۆپىنچىلىرى بۆلۈنمە مېۋىگە ئايرىلغان، شەكلى كەڭ سوقىچاق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3～4mm ، كەڭلىكى 2～3mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، دۈمبە قىسمىدا ئۈچ تال غولۋا قوۋۇرغا سىزىقى بولىدۇ، ئىككى يېنىدىكى قوۋۇرغا سىزىقى ئۇزىراپ قاناتسىمان بولىدۇ، ئاز ساندىكى بۆلۈنگەن ياكى بۆلۈنمىگەن جۈپ ئاسماق مېۋىلىرىنىڭ تۈۋىدە قالدۇق ساپىقى بولىدۇ، مېۋە ئەتراپىنىڭ گىرۋىكىدە سارغۇچ ئاق قاناتلىرى بولىدۇ. خۇش پۇراقلىق، تەمى ئاچچىق، قىزىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۆلۈنمە مېۋىسىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: تۆت تەرىپى ئوخشىمىغان ئۇزۇنلۇقتا، ئىككى تەرىپى ئالاھىدە ئۇزۇن بولۇپ، سوزۇلۇپ قاناتسىمان شەكىلگە كىرگەن بولىدۇ. سىرتقى مېۋە پوستىدا بىر قاتار ياپىلاق ھۈجەيرىلەر بولۇپ، سىرتىنى مۇگگۇزلەشكەن قەۋەت ئوراپ تۇرىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوستىدىكى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر ئىچىدە ماي نەيچىسىدىن ئالتىسى بار بولۇپ، قوشۇلغۇچى يۈزى قىسمىدىكىسى چوڭراق بولىدۇ. قىرىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدا ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر باغلىمى ئۇنىڭ ئەتراپىدا تورسىمان سىزىقلىق ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. قوشۇلغۇچى يۈزى كەڭ بولۇپ، ئۇرۇق قىر ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر باغلىمى بولىدۇ. ئىچكى مېۋە پوستى ھۈجەيرىلىرى ياپىلاق، ئۇزۇن-قىسقىلىقى ھەر خىل بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى ھۈجەيرىلىرى ياپىلاق بولۇپ، قوڭۇر ماددىلاردىن تەركىب تاپىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرىنىڭ تەركىبىدە ياغ تامچىلىرى، ئالېرون دانىچىلىرى ۋە كالتسىي ئوكسالات كرىستاللىرى بولىدۇ.

**【لايىقلاشتۇرۇش】** ئادالىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇق يەللەرنى تارقىتىش، خىلتلارنى پىشۇرۇش، زەھەر قايتۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش، تاش چۈشۈرۈش، سۈيدۈك ھەيدەش، ھەزىمگە ياردەم بېرىش، زىققىنى بېسىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. جىگەر ئاجىزلاپ، ھۆللۈكى ئېشىش، بېقىن ئاغرىش، ھەزىم ناچارلاش، يۆتىلىپ، بەلغەم كۆپىيىش، بەدەندە تاش پەيدا بولۇش، ھەيز تۇتۇلۇپ، سۈيدۈك ئازىيىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ؛ تۇغۇتتىن كېيىن تېنى ئاجىزلىغان، پۈتۈن بەدىنى ئاغرىيدىغانلار قايىنىتىپ سۈيىدە ھوردىنىپ يۇيۇنسا، شىپا قىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# سەرپىستان

## 破布木果 Po bu mu guo

## FRUCTUSCORDIAEDICHOTOMAE

بۇ دورا بوتا كۆز ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سەرپىستان دەرىخى .Cordia dichotoma Forst. f نىڭ پىشقان قۇرۇتۇلغان مېۋىسى بولۇپ، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا، كونۇسسىمان تۇخۇم شەكىللىك بولۇپ، ئادەتتە قورۇلۇپ تىك سىزىقچە ياكى تورسىمان رەتسىز قىرلارنى ھاسىل قىلىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 1～1.5cm ، ئوتتۇرا قىسمىنىڭ دىئامېتىرى 0.5～1cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قوڭۇر ياكى قارامتۇل قوڭۇر، ئۇچى ئۇچلۇق بولۇپ، ئاستى بويىنىنىڭ چۈشۈپ كەتكەن ئىزىنى كۆرگىلى بولىدۇ، تېگى تەكشى ياكى سەل كۆتۈرۈلگەن بولۇپ، بەزىلىرىدە ساقلىنىپ قالغان تېپىز رومكىسىمان گۈل كاسىسىنى ئۇچراتقىلى بولىدۇ، گۈل كاسىسىنىڭ رەڭگى سارغۇچ كۈل رەڭ قوڭۇر كېلىدۇ. مېۋە پوستى نېپىز ئىچكى مېۋە پوستى سۆڭەكتەك قاتتىق، تۆت خانىلىق، ئادەتتە 2～1 خانىلىق بولىدۇ. تولۇق يېتىلگەنلىرىنىڭ ھەر بىر خانىسىدا بىر داندىن ئۇرۇق بولىدۇ، ئۈچ دانە ئۇرۇق بولىدىغانلىرى ئاز ئۇچرايدۇ، تۆت تال ئۇرۇق بولىدىغانلىرى بولمايدۇ. سەل پۇراقلىق ياكى پۇراقسىز، تەمى چۈچۈمەل ۋە سەل تاتلىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورا تالقىنىنىڭ رەڭگى قوڭۇردىن قارامتۇل قوڭۇرغىچە بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى سۇس سېرىق، كۆپ بۇرجەكلىك دۈگىلەكسىمان ياكى ئۇزۇن سوقىچاق بولۇپ، دىئامېتىرى 30～200μm كېلىدۇ. دىۋارى نېپىز ھەم ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى بولىدۇ. سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى دۈگىلەكسىمان، دىۋارى تەسۋىسىمان قېلىنلىغان، تالالىرى ئۇزۇن موكا شەكىللىك، دىئامېتىرى 10～30μm بولىدۇ. تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، كرىستالسىمان ماددىلار ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرىنىڭ كۆپى تۆشۈكلۈك بولىدۇ.

(2) بۇ دورا تالقىنىدىن 0.1g ئېلىپ، 2ml ئېتىل ئالكوھول قوشۇپ، 3 سائەت تۇرغۇزۇپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، فىلتىرلىق ئېرىتمىسىنى مۇۋاپىق مىقداردىكى ئېتىل ئالكوھولدا سۇيۇلدۇرغاندىن كېيىن، نۇر سپېكتىر ئۇسۇلىدا (قوشۇمچە Ⅴ A ) ئۆلچىگەندە، دولقۇن ئۇزۇنلۇقى 286nm لىق ئورۇندا ئەڭ كۆپ شۈمۈرۈلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** مۆتىدىل.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرىنى پىشۇرۇش ۋە تازىلاش، سەپرا خىلتى تەكپۈگلۈقىنى تەڭشەش، ئۆپكىنى ياشارتىپ، يۆتەل توختىتىش، كۆڭلىنى ئازادە قىلىپ، بەلغەم ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. توختىماي يۆتىلىش، سەپرا كۆچىيىپ كېتىش، توختىماي بەلغەم تۈكۈرۈش، گال قۇرۇپ قىچىشىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 4～5g

**【ساقلاش】** مىتە چۈشۈرمەيي، سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0086—98

# قۇندۇز قەھرى

## 海狸香 Hai li xiang

## CASTOREUM

بۇ قۇندۇزلار ئائىلىسىدىكى ھايۋان ياۋروپا، ئاسىيا قامىسى Castor fiber Linnaeus ياكى كانادا قامىسى Castorcanadensis Linnaeus نىڭ يۇراقلىق ئۇرۇق خالتىسىنىڭ ئاجرالمىلىرى بولۇپ، ئۇنى تۇتىۋالغاندىن كېيىن يۇراقلىق خالتىسىنى ئېلىپ ئىسپىرتتا دېزىنفېكسىيىلەپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ ياكى چالا قۇرۇغىچە سالقىن جايغا قويۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 ياۋروپا-ئاسىيا قۇندۇز قەھرى:** ياپىلاق ئامۇتسىمان ياكى سەل يۇملاق تاياق شەكىللىك، جۈپلىشىپ چېتىلغان، ئازراق بېسىلىپ ياپىلاقلانغان، يۇرلەشمىگەن ياكى ئازراق تىك يۇرۇم سىزىقچىلىرى بار بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 6～12cm، كەڭلىكى 3～7cm كېلىدۇ. سىرتقى قىسمىدىكى تېرە پەردىسى ئىنتايىن ئاسان سويۇلۇپ كېتىدۇ، ئىچىدە ئاجرالمىلار بار بولۇپ، يېڭى ۋاقتىدا قايماق رەڭلىك، ئۇماچسىمان بولىدۇ. قويۇپ قويغاندىن كېيىن رەڭگى قېنىقلىشىپ، سارغۇچ قوڭۇردىن قارامتۇل قوڭۇر رەڭگە ئۆزگىرىدۇ ھەم ئاستا-ئاستا قاتىدۇ. يارغاندىن كېيىن ئىچىدىن سىرتىنى ئاق نېپىز پەردە ئوراپ تۇرغان بۇغداي دانلىرىدەك دانچىلار چىقىدۇ، ئالاھىدە خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى ئاچچىق، قېرىق بولىدۇ.

**كانادا قۇندۇز قەھرى:** ياپىلاق ئامۇتسىمان ياكى ئۇزۇن تۇخۇمسىمان، جۈپ ھالەتتە چېتىلغان بولۇپ، سىرتقى يۈزى قارامتۇل قوڭۇر ياكى قوڭۇردىن قىزغۇچ قوڭۇرغىچە بولىدۇ. يۇرۇملىرىدە بىر نەچچە تال تىك سىزىقچىلار بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 8～10cm، كەڭلىكى تەخمىنەن 3cm كېلىدۇ. ئۇلانغان يېرىدە بىر كىچىك ئېغىزى بولۇپ، ئىچىدە دېۋىرقايسىمان ئاجرالما بولىدۇ. يېڭى ۋاقتىدا رەڭگى ئاچ سارغۇچ قوڭۇر، ئۇماچسىمان بولۇپ، تۇرغاندىن كېيىن تەدرىجىي قېتىپ، قوڭۇر ياكى قارامتۇل قوڭۇر رەڭگە كىرىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنىڭ تالقىنى سۇس سېرىقتىن سۇس قوڭۇر رەڭگىچە بولۇپ، چوڭ-كىچىكلىكى ھەر خىل، تەرتىپسىز، سارغۇچ قوڭۇر ياكى سۇس سېرىق دېۋىرقايغا ئوخشاپ كېتىدىغان مونەكچىلەر كۆپ بولىدۇ. تۆۋرۈكسىمان كرىستالنىڭ ئۇزۇنلۇقى 4～50μm، دىئامېتىرى تەخمىنەن 15μm كېلىدۇ. پولىيارىزاتسىيە (نۇر ئېغىش) ھادىسىسى بولىدۇ. تۆكۈلۈپ چۈشكەن ئۈستۈنكى تېرە توقۇلمىلىرى رەڭسىز ياكى سۇس سېرىق بولىدۇ.

(2)بۇ دورا تالقىنىدىن 0.1g ئېلىپ، 5ml مېتىل ئالكوھول قوشۇپ، ئوبدان ئېرىگىچە چالغىتىپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، فىلتىرلانغان ئېرىتمىسى سىناققا ئىشلىتىلىدۇ. فىلتىرلانغان ئېرىتمىدىن 0.5ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا %5 لىك ناترىي نىترىت ئېرىتمىسى ۋە %5 لىك ئاليۇمىن نىترات ئېرىتمىسى ھەرقايسىسى-دىن بىر تامچە تېمىتىپ، تەكشى ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن %5 لىك ناترىيھىدروكسىد ئېرىتمىسىدىن 3～2

تامچە تېمىتىلسا، ئېرىتمە دەرھال قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

(3) (2) مەزمۇندا كۆرسىتىلگەن سىناققا تەييارلانغان فىلتىرلىق ئېرىتمىدىن ئاز مىقداردا ئېلىپ ئۇنىڭغا مېتىل ئالكوھول قوشۇپ سۇيۇلدۇرۇپ، نۇر سپېكتىر ئۇسۇلىدا (قوشۇمچە A V ) ئۆلچىگەندە، دولقۇن ئۇزۇنلۇقى 279nm لىق ئورۇندا شۇمۇرۇلۇشى ئەڭ چوڭ بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئۇچىنچى دەرىجىلىك ئاخىرىدا ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىلىك ئاخىرىدا قۇرۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي چىرىگەن خىلىتلارنى ھەيدەش، بەدەننى ئىسسىتىش، نېرۋىنى ئوزۇقلاندۇرۇش، زەھەر قايتۇرۇش، سۇيدۈك ھەيدەش، ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇپ، ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. كۆكرەك ئاغرىپ، يۈرەك سېلىش، ئاشقازان-مېڭىنى ھۆللۈك قاپلاپ كېتىش، تۇتقاقلىق، دېۋەڭلىك، پالەچ، مۇچىلەر تارتىشىش، باھ ئاجىزلاش، يۆتىلىپ دەم سىقىش، ھەيز تۇتۇلۇپ، سۇيدۈك ئازىيىش، مۇچىلەر ئۇيۇشۇشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 0.05～0.2g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0087—98

# تەرتىز

## 家独行菜子 Jia du xing cai zi

## SEMENLEPIDIISATIVI

بۇ كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تۇدەرى Lepidium sativum L. نىڭ پىشقان قۇرۇق ئۇرۇقى بولۇپ، ياز، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا مېۋىلىك شېخى بىلەن قوشۇپ يىغىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، مېۋىسى قېقىۋېلىنىپ، ئەخلەتلىرىدىن تازىلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا ياپىلاق، تۇخۇم شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2~2.5mm، كەڭلىكى 1~1.5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قوڭۇرغا مايىل قىزىل بولۇپ، ئىنتايىن كىچىك دانىچىسمان ھۆررەكلىرى بولىدۇ. بىر ئۇچى دىقماق بولۇپ، يەنە بىر ئۇچىدا ئىككى تال تىك ئېرىقچىسى بولىدۇ. تېيىز ئېرىقچىنىڭ سىرتىنى قىسقا تۈۋتچىلار ئوراپ تۇرىدۇ، ئۇرۇق كىندىكى ئويمان جايغا جايلاشقان. پۇرىقى ئاجىز، تەمى ئاچچىق، سەل قىرتاق بولۇپ، سۇغا سالسا يېپىشقاقلىشىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) ئۇرۇقى بىخ سۈرۈپ 3 ~ 2 كۈندىن كېيىن كۆزەتكەندە، ئىككى ياپراق پەللە يوپۇرمىقىنىڭ ھەر بىر پارچىسى تولۇق بۆلۈنگەن ياكى چوڭقۇر ئۇچكە بۆلۈنگەن بولۇپ، ئوتتۇرىسىدىكى ياپراقچىسى چوڭ ھەم ئۇزۇن، ئىككى تەرەپتىكى ياپراقچىسى قىسقا ھەم كىچىك بولىدۇ.

(2) بۇ دورا تالقىنىنىڭ رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر ياكى سېرىق بولىدۇ. ئۇرۇق پوستىدىكى رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر سېرىق ياكى سارغۇچ قوڭۇر كېلىدۇ. توغرا كەسمە يۈزىدىن كۆزەتكەندە، چاسا ياكى چاسىراق ھۈجەيرىلەر بىر رەت تىزىلغان بولۇپ، سىرتقى دىۋارى ۋە يان دىۋارىنىڭ ئۈستۈنكى قىسمى بەكمۇ نېپىز، يان دىۋارىنىڭ ئوتتۇرا ئاستىنقى قىسمى ۋە ئىچكى دىۋارى قېلىنلىغان، سىرتقى يۈزى كۆپ بۇرجەكلىك ياكى ئۇزۇن كۆپ بۇرجەكلىك بولىدۇ. ئۇرۇق پوستىنىڭ سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرى شىلىمشىق ھۈجەيرىلەردىن ئىبارەت بولۇپ، رەڭسىز ياكى سەل سارغۇچ كېلىدۇ. كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا ئۇزۇن چاسا شەكىللىك، توغرىسىغا قاراپ ئۇزارغان، كۆپىنچىسى ئۈۋۈلۈپ كەتكەن بولۇپ، تەركىبىدە شىلىمشىق ماددىلار بولىدۇ. سىرتقى يۈزى دۈگىلەك كۆپ بۇرجەكلىك، ھۈجەيرە مەركىزىدىكى تالا ماددىسى تۈۋرۈكى دۈگىلەكرەك ياكى تەرتىپسىز شەكىللىك بولۇپ، ئەتراپىدا شىلىمشىق ماددا سىزىقچىلىرىنى كۆرگىلى بولىدۇ. ئىچكى تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرىنىڭ سىرتقى يۈزى كۆپ بۇرجەكلىك، كەسمە يۈزىدىن قارىغاندا چاسا شەكىللىك بولۇپ، تەركىبىدە ئالېرون دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى تولۇپ تۇرىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى سېرىق، پارە-پارە بولۇپ، ھەممىلا يەردە ئۇچرايدۇ. تەركىبىدە ياغ تامچىسى تۇتىدۇ. پىگمېنتلىق قەۋىتى سېرىق، سارغۇچ قوڭۇر، ھۈجەيرىلىرى يىگىلگەن بولۇپ، چېگرىسى ئېنىق بولمايدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇن دۈگىلەك بۇرجەكسىمان، تۆشۈك ئېرىقچىسى روشەن ياغاچلاشقان بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلارنى تازىلاش، سۈيدۈك ھەيدەش، باھ قۇۋۋەتلەش، ئۆپكىنى ياشارتىش، مەددە ئۆلتۈرۈش، جاراھەتلەرنى ساقايتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئاشقازاننىڭ سوغۇقى ئېشىپ ئاغرىش، جىگەر ئاجىزلاپ، تاماق ئازىيىش، باھ ئاجىزلىقى، يۆتىلىپ دېمى سىقىش، ھەيز راۋان بولماسلىق، جاراھەت ساقايماسلىق، ئۇچەي پارازىت مەددىلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 12g

【ساقلاش】 قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# غۇنچىئۈزۈم

## 琐琐葡萄　Suo suo pu tao

## FRUCTUS VITIS SUO SUO

بۇ دورا ئۈزۈم ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئۈزۈم .Vitis viniferaL نىڭ پىشقان قۇرۇق مېۋىسى بولۇپ، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا سايىقى بىلەن كېسىۋېلىپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا دۈگىلەكرەك بولۇپ، دىئامېتىرى 2～7mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارامتۇل قىزىل ياكى سارغۇچراق يېشىل، ئېگىز-پەس پۈرلەشكەن بولۇپ، ئۈچىدا بىر دانە توچكىسىمان ھۆررەكى بولىدۇ. تۆۋىدە قىزغۇچ قوڭۇر مېۋە سايىقى ساقلانغان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2～6mm كېلىدۇ. جىسمى بىر قەدەر يۇمشاق، ئاسان ئېزىلىدىغان بولۇپ، قەنت ماددىسى يۇقىرى بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى تاتلىق، سەل چۈچۈمەل كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورا تالقىنىنىڭ رەڭگى قىزىل خىش رەڭلىك بولۇپ، مېۋە پوستى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلىرى تەركىبىدە كرىستال توپى بولۇپ، دىئامېتىرى 8～18μm كېلىدۇ. تالالىرى موكا شەكىللىك، ھۈجەيرە كاۋىكى كىچىك، موم ماددىلىق قەۋىتى سېرىق، مېۋە ئەت ھۈجەيرىلىرىدە دۈگىلەكسىمان سارغۇچ قوڭۇر كاللەكسىمان ماددىلار بولىدۇ.

(2) مەزكۇر دورىنىڭ يىرىك تالقىنىدىن 2g ئېلىپ، 5% لىك ئېتىل ئالكوھول ئېرىتمىسىدىن 10ml قوشۇپ، چالغىتىپ بىر سائەت تۇرغۇزۇلىدۇ. ئاندىن فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ فىلتىرلىق ئېرىتمىسىدىن 1ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئىشقارلىق مىس تارترات سىناق ئېرىتمىسىدىن 2ml قوشۇپ، قايناۋاتقان سۇغا 3～5 مىنۇت چىلاپ قىزدۇرغاندا، قىزغۇچ قوڭۇر چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** مۆتىدىل.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قان خىلتىنى تەڭشەش، بەدەننىڭ ئىسسىقى ئېشىپ كېتىشنى تۆۋەنلىتىش، ئاشقازاننى مۆتىدىللەشتۈرۈپ، بەدەنگە مەنپەئەت يەتكۈزۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. قىزىپ يۆتىلىش، باش قېيىپ، بەل تېلىپ ئاغرىش، ئاشقازان ئاجىزلاپ، غىزا ئازىيىش، باللارغا قىزىل چىقىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 15～30g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان ئورۇندا مىتە چۈشۈرمەي ساقلىنىدۇ.

# چۆپچىن

## 菝葜 Ba qia

## RHIZOMA SMILACIS CHINAE

بۇ دورا گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك چۆپچىن .Smilax china L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى بولۇپ، ياز، كۈز پەسىللىرىدە كولاپ يىغىۋېلىپ، چاچما يىلتىزلىرى ئېلىۋېتىلىپ، يۇيۇپ، تازىلاپ قۇرۇتۇلىدۇ ياكى ھۆل ۋاقتىدا توغراپ يالپاقلاپ قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا رەتسىز، تۈۋرۈكسىمان ياكى كاللەكسىمان بولۇپ، سىرتقى يۈزىدە ئۆسمىسىمان پۇلتىيىپ چىققان مىخسىمان قالپاقلىرى بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 5～30cm، دىئامېتىرى 2～4cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ قوڭۇر، ئويمان-چوڭقۇر بولۇپ، قاتتىق چاچما يىلتىز قالدۇقلىرى بولىدۇ، بەزىلىرىنىڭ ئۈچىدا غول ئىزلىرى بولىدۇ. جىسمى قاتتىق بولۇپ، توغراپ يالپاقلانغانلىرى رەتسىز، چوڭ-كىچىكلىكى، قېلىن-نېپىزلىكى ھەر خىل، گىرۋەكلىرى رەتسىز بولىدۇ، كەسمە يۈزى قىزغۇچ قوڭۇر ياكى سۇس قىزغۇچ قوڭۇر، تالالىق بولىدۇ. پۇرىقى بولمايدۇ، تەمى سەل ئاچچىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1)بۇ دورىنىڭ تالقىنى قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى كۆپ بولۇپ، رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر ياكى قىزغۇچ قوڭۇر، يەككە تارقاق جايلاشقان ياكى بىر نەچچىسى توپلىشىپ جايلاشقان، شەكلى ئۇزۇن سوقىچاق، يۇملاقراق، چاسىراق ياكى تەرتىپسىز، تۆشۈك ئېرىقچىلىرى ئىنچىكە زىچ، ھۈجەيرە كاۋاكلىرى كىچىك، قەۋەت سىزىقلىرى روشەن بولىدۇ. تالالىرىنىڭ كۆپى ئۈزۈلۈپ كەتكەن، دەستىلەنگەن ياكى تارقاق، ياغاچلاشقان، تۆشۈك ئېرىقچىسى روشەن بولۇپ، ھۈجەيرە كاۋاكلىرىدا يانتۇ شەكىللىك ھۈجەيرە پوست تۆشۈكلىرى كۆرۈنىدۇ. كالتسىي ئوكسالات يىڭنىسىمان كرىستاللىرى كۆپىنچە دەستىلەنگەن بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 75～145μm كېلىدۇ. كراخمال دانىچىلىرىنىڭ كۆپى تاق، دۈگىلەك شارسىمان ياكى چاسىراق بولۇپ، دىئامېتىرى 5～20μm كېلىدۇ. مۇرەككەپ دانىچىلىرى 2～4 دانىچىدىن تۈزۈلىدۇ. 5～7 دانىچىدىن تۈزۈلگەنلىرى تاسادىپىي ئۇچراپ قالىدۇ.

(2)بۇ دورا تالقىنىدىن 1g ئېلىپ، ئېتىل ئالكوھولدىن 5ml قوشۇپ، سۇ ۋاننىسىدا ئىككى مىنۇت قاينىتىپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، فىلتىرلىق ئېرىتمىسىدىن 1ml ئېلىپ ئۇنىڭغا تۇز كىسلاتاسىدىن تۆت تامچە قوشۇپ، سۇغا سېلىپ بىر مىنۇت قىزدۇرۇلغاندىن كېيىن، ئېرىتمە قىزىل ياكى جۇزە رەڭگە كىرىدۇ.

【تەبىئىتى】 قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 قان تازىلاش، رەئىس ئەزالار (يۈرەك، مېڭە، جىگەر) نىڭ ئىقتىدارىنى كۈچەيتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش، سۈيدۈك ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. قان خىلتىنىڭ بۇزۇلۇشىدىن بولغان باش ئاغرىقى، شەقىقە، باھ ئاجىزلىقى، سۈيدۈك ماڭماسلىق، تېرە جاراھەتلىرى، پالەچلىنىپ مۈچىلەر مېيىپ بولۇش، ئۇستىخان-بوغۇم ئاغرىقلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 12～30g

【ساقلاش】 شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0090—98

# لوبيا

## 菜豆 Cai dou

## SEMEN PHASEOLI VULGARIS

بۇ دورا پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك لوبيا .Phaseolus vulgaris L نىڭ پىشقان قۇرۇق ئۇرۇقى بولۇپ، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا ئورىغۇچى قاسىرىقى بىلەن قوشۇپ ئورۇۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، ئۇرۇقنى سوقۇۋېلىپ، ئەخلەتلىرىنى ئادالىۋەتكەندىن كېيىن يەنە ئاپتاپقا سېلىپ قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا دۇگىلەك، ئۇزۇن دۇگىلەك ياكى بۆرەك شەكىللىك، ئىككى ئۇچى سەل قىيپاش تۈز كېسىلگەندەك ياكى دىقماق، سەل ياپىلاق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 11~15mm، كەڭلىكى 8~10mm، قېلىنلىقى تەخمىنەن 6~9mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاچ قىزىل ياكى ئاقۇش كەلگەنلىرىدە رەتسىز قىزغۇچ سۆسۈن داغ نۇقتىلىرى ۋە سىزىقلار بولىدۇ؛ قىزغۇچ سۆسۈنلىرىدە شالاڭ ھەم ئۇششاق ئاق داغ سىزىقلىرى بولىدۇ ياكى سىرتقى يۈزى پۈتۈنلەي ئاچ قىزىل ۋە قىزغۇچ سۆسۈن بولۇپ، داغ سىزىقچىلىرى بولمايدۇ. سىلىق، پارقىراق كېلىدۇ. ئۇرۇق كىندىكى ئاق رەڭلىك، سوقىچاق، سەل پۈلتىيىپ چىققان، ئۇزۇنلۇقى 2~2.5mm، كەڭلىكى 1~1.5mm بولۇپ، ئۇرۇق قورسىقىنىڭ مەركىزىگە جايلاشقان، ئوتتۇرىسى ئويمانلىشىپ ئۇزۇنغا ئېرىقچە شەكىللەندۈرگەن، دۇمبىسىدە بىر تال غۇۋا قىر ئومۇرتقىسى بولىدۇ. جىسمى قاتتىق بولۇپ، ئاسان ئېزىلمەيدۇ. ئۇرۇق پوستى تېرىگە ئوخشاش، ئۇرۇق پەللىسى ئىككى تال، سارغۇچ ئاق رەڭلىك، قېلىن بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى تەمسىزرەك بولۇپ، چاينىسا پۇرچاق تەمى چىقىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسلىق داۋالايدىغىنى】** بەدەننى قۇۋۋەتلەش، سۈيدۈك ھەيدەش، ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇش، سۈت كەلتۈرۈش، مەنىي كۆپەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بەدەن زەئىپلىكى، سۈيدۈك ئازىيىپ كېتىش، ھەيز قالايمىقانلىشىش، سۈت تارتىلىپ چىرايى سارغىيىش، تېرە يېرىكلىشىش ۋە زەكەر ئاجىزلىقلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 12g . بەدەن سىرتىغا مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ساقلاش】** قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# سېرىق ئوت

## 菟丝草 Tu si cao

## HERAB CUSCUTAE

بۇ يۈگمەچگۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سېرىق يۈگەي Cuscuta chinensis Lam. نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستى چۆپى بولۇپ، ياز، كۈز پەسىللىرىدە ئورۇۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورىنىڭ غولى كۆپىنچە يۆگىشىپ ئۆسۈپ كالاكلىشىۋالىدۇ. رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر، ئىنچىكە بولۇپ، تومىلىرى 1mm غا يەتمەيدۇ. يوپۇرمىقى رودىمېنتلىشىپ، تەڭگىسىمان ھالەت شەكىللەندۈرگەن، كۆپىنچىلىرى چۈشۈپ كەتكەن بولىدۇ. چېچەكلىرى غول بوغۇمىدىن توپلىشىپ ئۆسۈپ چىقىدۇ ۋە شار شەكىللىك بولىدۇ. ئادەتتە دۈگىلەك ياكى ياپىلاق شار شەكىللىك سارغۇچ قوڭۇر مېۋىسى بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى قىرتاق كېلىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئۈچىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، بىرىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي سەۋدا ۋە بەلغەم خىلىتلىرىنى تازىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە، باش ئاغرىش، باش قېيىش، ئېلىشىپ قېلىش، تېرە يېرىكلىشىش، قەۋزىيەت، ئىشتىھا تۇتۇلۇش، مۇچىلەر تارتىشىش، بوغۇم ئاغرىق قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ. ياشانغانلار ئىچىپ بەرسە، غەيرىي تەبىئىي سەۋدا پەيدا بولۇشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 35～60g

【ساقلاش】 قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0092—98

# پالەك ئۇرۇقى

## 菠菜子　Bo cai zi

## FRUCTUS SPINACIAE

بۇ لوبيا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پالەك .Spinacia oleracea L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىششىق مېۋىسى بولۇپ، ياز، كۈز پەسىللىرىدە مېۋىسى پىشقاندا مېۋە باشقىنى يىغىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتقاندىن كېيىن، ئۇرۇقى قېقىۋېلىنىپ، ئەخلەتلىرى ئادالىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا ئۇچبۇرجەك يۇمىلاقراق بولۇپ، دىئامېتىرى 2～3mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى ئاقۇش كۆل رەڭ، سەل يىرىك بولۇپ، ئىككى ئۇچىدا ئادەتتە بىر تالدىن مۈڭگۈزسىمان تىكىنى بولىدۇ. مېۋە پوستى قاتتىق بولۇپ، پارچىلىغاندىن كېيىن، ئۇرۇق پوستى قېنىق قوڭۇر رەڭلىك، تۆرەلمە سۆتى پاراشوكسىمان ئاق رەڭلىك كۆرۈنىدۇ. پۇراقسىز، تەمى ئاچىز بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىنىڭ تالقىنى سۇس ئاقۇش كۆل رەڭدىن سۇس سارغۇچ كۆل رەڭگىچە بولىدۇ. قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلىرى سېرىق رەڭلىك، سوقچاقراق ياكى كۆپ بۇرجەكلىك كېلىدۇ. سىرتقى مېۋە پوستى ھۈجەيرىلىرى سوقچاق بولۇپ، تەركىبىدە ئادەتتە دانىچىسىمان ماددىلار بولىدۇ، تۆرەلمە سۆت ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك، تەركىبىدە ئاقسىل دانىچىلىرى تۇتقان بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە پوستى نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلىرى نىسبەتەن چوڭ بولۇپ، تەركىبىدە كالتسىي ئوكسالات كرىستاللىرى بولىدۇ. ئىچكى مېۋە پوستىدىكى تالالار چىۋىق شەكىللىك، بەزىلىرىنىڭ دىۋار تۆشۈكلىرى زىچ توپلانغان، ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى كىچىك بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي سەپرانى تازىلاش، قىزىتما ياندۇرۇش، سۈيدۈك ھەيدەش، تەرەتنى راۋانلاشتۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە، غەيرىي تەبىئىي سەپرا ئەدەپ كېتىش، قىزىتما ياناسلىق، ماغدۇرسىزلىق، قەۋزىيەت، سۈيدۈك راۋان بولماسلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 4～6g

【ساقلاش】 شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# تەرخەمەك ئۇرۇقى
## 黄瓜子 Huang gua zi
## SEMEN CUCUMERIS

بۇ قاپاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تەرخەمەك .Cucumis sativus L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىششىق ئۇرۇقى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا تەرخەمەكنى ئۈزۈۋېلىپ، ئۇرۇقىنى ئېلىپ، پاكىزە يۇيۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا ياپىلاق موكا شەكىللىك ياكى تار ئۇزۇن تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 8~12mm ، كەڭلىكى 3~5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ ئاق، سىلىق، سەل پارقىراق كېلىدۇ. ئۇچى نىسبەتەن تار، تەكشى كېسىلگەندەك بولۇپ، ئوتتۇرىسىدا ئۇچلۇق پۇلتايمىسى، تۆۋەن تەرىپى ئۇچلۇق كېلىدۇ، ئاق رەڭلىك ئۇرۇق كىندىكى بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى تېرىدەك بولۇپ، يۇقىرى تەرىپىنى يارغاندا، ئاق رەڭلىك پەردىسىمان تۆرەلمە سۆتى، ئىككى تال ئۇرۇق پەللىسى كۆرۈنىدۇ، پۇرىقى ئاجىز، تەمى تېتىقسىز، سەل تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1)بۇ دورا تالقىنى ئاق رەڭلىك، تاش ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇن دۈگىلەك ياكى دۈگىلەكرەك، بەزىلىرىنىڭ گىرۋەكلىرى دولقۇنسىمان، ئادەتتە ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى بار بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرىدە ئالېرون دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. تۆرەلمە سۆت ھۈجەيرىلىرىدىمۇ ئالېرون دانىچىلىرى ۋە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى پۈرمىسىمان كېلىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 0.2g ئېلىپ، مېتىل ئالكوھولدىن 2ml قوشۇپ، 3~2 سائەت تۇرغۇزۇپ، توختىماي چايقىتىپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، فىلتىرلىق ئېرىتمىسى سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن كېيىن سېلىشتۇرما ئېرىتمە ئۈچۈن β-ستوستېرول ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئالكوھول قوشۇپ، ھەر 1ml دا 1mg تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇش ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلىدا (قوشۇمچە Ⅵ B) ، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەرقايسىسىدىن 10μl ئېلىپ، ناترىي كاربوكسىمېتىل سېللۇلوزا ييپىشتۇرغۇچ قىلىنغان كرېمنىي بېلىمى G ياللىتىلغان نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىگە ئايرىم-ئايرىم تېمىتىلىدۇ. ئاندىن پېتروليېئوم ئېتېر بىلەن مېتىل ئالكوھول (5:1) يېيىلدۇرغۇچى قىلىنىپ يېيىلدۇرۇپ، قۇرۇتۇپ، 10% لىك ئېتېر سۇلفات ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، 105℃ تا بىر نەچچە مىنۇت قىزدۇرۇلىدۇ. سىنالغۇچى ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرغۇچى ئېرىتمىنىڭ ئۆزىگە مۇناسىپ رەڭ سپېكتر ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سەپرا ماددىسى كۆپىيىشنى تۆۋەنلىتىش، يۆتەل توختىتىش، ئاغرىق توختىتىش، تەرەت راۋانلاشتۇرۇش، سۈيدۈك ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. قىزىتما يانماسلىق، كىچىك تەرەت كۆيدۈرۈپ كېلىش، سۈيدۈك تېمىپ كېلىش، ئاپتاپ ئۆتۈپ ئۇسساش، ھەيز قالايمىقانلىششلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 5~15g

【ساقلاش】 شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# ياۋا پىياز

## 野葱 Ye cong

## BULBUS ALLII PRATTILIS

بۇ گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ياۋا پىياز Allium prattilC. H. Wright. نىڭ قۇرۇتۇل-
غان تەڭگىسمان غولى بولۇپ، ياز، كۈز پەسىللىرىدە كولىۋېلىپ، لاي-قۇم ۋە قالدۇق يوپۇرماقلىرىنى
ئادالىۋېتىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا، دۈگىلەك تۇۋرۇكسىمان ياكى تار تۇخۇمسىمان سىلىندىر
شەكىللىك بولۇپ، دىئامېتىرى 0.5～1.5cm، ئۇزۇنلۇقى 5～10cm كېلىدۇ. تەڭگىسمان غولىنىڭ
سىرتقى پوستى كونىلىرىنىڭ قىزغۇچ قوڭۇر ياكى قوڭۇر رەڭلىك، تالاسىمان ياكى غۇۋا تورسىمان بولىدۇ.
جىسمى نېپىز پەردىسىمان بولۇپ، ئادەتتە ئۇزۇنىسىغا يېرىق بولىدۇ. سىرتىنى قورۇلغان تالاسىمان يوپۇرماق
غىلاپى ئوراپ تۇرىدۇ، چاچما يىلتىز قالدۇقلىرى بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سەل قېرىق بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۆچىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەدەننى تازىلاش، سوغۇق يەلنى ھەيدەش، يېپىشقاق
قويۇق خىلتلارنى يوقىتىش، چىراي ۋە تېرىنى پارقىرىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. سوغۇقتىن باش
ئاغرىش، زۇكام، يۆتەل، چىراي خۇنۇكلىشىش، ھەزىم ناچارلاش، بەلغەم كۆپىيىپ دەم سىقىشلارغا
ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 4～6g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0095—98

# ئىتياڭىقى ئۇرۇقى

## 曼陀罗子 Man tuo luo zi

## SEMEN DATURAE

بۇ پىدىگەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئىتياڭىقى Datura stramonium L. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىششىق ئۇرۇقى بولۇپ، كۈز پەسلىدە مېۋىسى پىشقاندا مېۋىلىگەن شېخى بىلەن كېسىۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، ئۇرۇقى قېقىۋېلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا بۆرەك شەكىللىك، سەل ياپىلاق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3～4mm، كەڭلىكى 2.5～3.2mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارا ياكى قارامتۇل قوڭۇر بولۇپ، پۈلتىيىپ چىققان تورسىمان سىزىقچىلىرى كىچىك ئويمان نۇقتىسىنى قاپلىغان بولىدۇ. ئۇرۇق كىندىكى بىر يېنىغا جايلاشقان ۋە تەكشى بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى ئاچچىق، قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى ئۇرۇق پوستى چاسىراق بولۇپ، ئادەتتە تېگى بىلەن يان تەرىپى قېلىن كېلىدۇ. ئىچكى قەۋىتىدە كېسىك سىزىقنى بويلاپ ئۇزارغان بىر نەچچە قاتار قوڭۇر رەڭلىك نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. سىرتقى تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىلىرى ياپىلاق تىك تۆت بۇلۇڭ شەكىلدە، كېسىك بويلاپ ئۇزارغان، ئۇرۇق پوستىنىڭ ئىچكى قەۋىتى بىلەن سىرتقى تۆرەلمە سۈتى ئارىسىدا كېرەكسىز قەۋەت بولىدۇ. ئىچكى تۆرەلمە ھۈجەيرىلىرى كۆپ بۇرجەكلىك، چوڭراق بولۇپ، تەركىبىدە ياغ تامچىلىرى ۋە ئاقسىل دانىچىلىرى بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** تۆتىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، زەھەرلىك.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** تىنچلاندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش، نېرۋىغا ئارام بېرىش، يۆتەل توختىتىش، زىققىنى بېسىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. بوغۇم ئاغرىقلىرى، ئاشقازان، قورساق ئاغرىش، يۆتىلىش دەم سىقىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 0.05～0.1g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

# ئىتياڭقى يوپۇرمىقى

## 曼陀罗叶 Man tuo luo ye

## FOLIUM STRAMONII

بۇ پىدىگەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئىتياڭقى Datura stramonium L. نىڭ قۇرۇتۇلغان يوپۇرمىقى بولۇپ، ياز پەسلىدە ئۈزۈۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【**شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى**】 بۇ دورا تۇخۇم شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 5~20cm ، كەڭلىكى 3~12cm كېلىدۇ. يوپۇرماق ئۇچى ئۇچلۇق، يوپۇرماق تۈۋى تار شىنا شەكىللىك كېلىدۇ. سىممېترىك بولمايدۇ. يوپۇرماق سېپى قارامتۇل قوڭۇر بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1~5cm كېلىدۇ. يوپۇرماق گىرۋىكى رەتسىز، چىشى كەم ھەرە چىشلىق، ئۈستۈنكى يۈزى قارامتۇل يېشىل بولىدۇ. تۈكى بولمايدۇ، ئاستىنقى يۈزى سارغۇچ يېشىل، پارقىراق بولۇپ، يوپۇرماق تومۇرى بار جايلارنى شالاڭ تۈكچىلار ئوراپ تۇرىدۇ، جىسمى چۇرۇك بولۇپ، ئاسان ئۇۋۇلۇپ كېتىدۇ. پۇرىقى ئالاھىدە، تەمى قىرتاق كېلىدۇ.

【**پەرقلەندۇرۇش**】 توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرى بىر قاتار بولۇپ، سىرتىنى مۇڭگۈزلەشكەن قەۋەت ئوراپ تۇرىدۇ، ھاۋا تۆشۈكچىلىرى، بەز تۈكچىلەر ۋە بەزسىز تۈكچىلەر بولىدۇ. رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر بىر قاتار بولۇپ، تەركىبىدە خلوروفىل بولىدۇ. بۇلۇتسىمان توقۇلما ھۈجەيرىلىرى رەتسىز، رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر قەۋىتىگە يېقىن جايدا كالتسىي ئوكسالات كرىستال توپلىرى تۇتقان بولىدۇ. نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردە توپ كرىستاللاردىن باشقا چاسا كرىستاللار ۋە قۇمسىمان كرىستاللار بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر دەستىسى ئەتراپى ئەۋرىشىم بولۇپ، سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرىگە يېقىن جايىنىڭ يۇقىرى-تۆۋىنىدە قىلىن بۇرجەكلىك توقۇلمىلار بولىدۇ.

مەزكۇر دورا تالقىنىنىڭ رەڭگى سارغۇچ يېشىل بولۇپ، بەزسىز تۈكچىلەر 2~4 دانە ھۈجەيرىدىن؛ بەز تۈكچىلەر 1~2 دانە ھۈجەيرە سېپىدىن ۋە 1~8 دانە ھۈجەيرە بېشىدىن تۈزۈلىدۇ. نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەردە توپ كرىستاللار، چاسا كرىستاللار ۋە قۇمسىمان كرىستاللار بولىدۇ. ھاۋا تۆشۈكچىسى سوقچاق بولۇپ، 3~4 دانە قوشۇمچە قوغدىغۇچى ھۈجەيرىلەردىن تەركىب تاپىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى بۇرمىسىمان، ھالقىسىمان بولىدۇ.

【**تەبىئىتى**】 تۆتىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، زەھەرلىك.

【**تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى**】 ئاغرىق توختىتىش، تىنچلاندۇرۇش، يۆتەل توختىتىش، زىققىنى بېسىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. بوغۇم ئاغرىقلىرى، بەل-پۇتلار تېلىپ ئاغرىش، يۆتەل، پىكرى چېچىلىپ، بىئارام بولۇشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【**ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى**】 0.05~0.1g

【**ساقلاش**】 شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0097—98

# قۇشقاچ مېڭىسى

## 麻雀脑　Ma que nao

## ENCEPHALON PASSERIS

بۇ لانخور قۇشقىچى ئائىلىسىدىكى ھايۋان قۇشقاچ Passer montanus Linnaeus نىڭ قۇرۇتۇلغان بېشى (مېڭىسى) بولۇپ، 3-، 4-ئايلاردا تۇتۇپ تەييارلىنىپ سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورىنىڭ چوققىسىدىن قارىغاندا يۇمىلاقراق كونۇسسىمان ياكى رومبا شەكلىگە يېقىنراق كېلىدۇ. تېگىدىن قارىغاندا سەل رومبا شەكىللىك، ياندىن قارىغاندا سەل يېرىم دۈگىلەك شار شەكىللىك كۆرۈنىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 1.5～2cm ، كەڭلىكى 1.4～1.5cm كېلىدۇ. ماڭلىيى-چوققىسى دۈگىلەك، ئاقۇش كۈل رەڭ، سىلىق بولۇپ، بۇرۇن سۆڭىكى ئوتتۇرىسىدىن تېيىز باشلىنىپ، ماڭلاي سۆڭىكىنىڭ ئوتتۇرىسىغىچە بولغان جايىدا بىر دانە ئولتۇرۇشۇپ كەتكەن ئوقۇر بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1～1.5cm ، كۆز چانىقىنىڭ ئارىلىقى تەخمىنەن 0.5cm كېلىدۇ. كۆز چانىقى دۈگىلەكرەك بولۇپ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 0.9cm كېلىدۇ. گەجگە سۆڭىكىنىڭ كەينى تەرىپىدە گەجگە سۆڭەك چوڭ تۆشۈكى ياكى ساقلىنىپ قالغان 2～1 بوغۇم بويۇن ئومۇرتقىسىنى كۆرگىلى بولىدۇ. بەزىلىرىدە ئۈستۈنكى جاغ سۆڭىكى ساقلانغان بولىدۇ. ماڭلاي سۆڭىكى نېپىز ھەم چۈرۈك بولۇپ ئاسان ئاجرايدۇ، ئاجرىتىلسا ئىچىدىن قوڭۇر رەڭلىك نېپىز پلاستىنكىسىمان مېڭە كۆرۈنىدۇ. پۇرىقى سەل سېسىق، تەمى تۇزلۇق كېلىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 بەدەننى قىزىتىش، مەنىي كۆپەيتىش، باھنى قوزغاش، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، سەمرىتىش، ئىچ توختىتىش، نېرۋىنى تىنچلاندۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. ئىستىرخا، بەدەن مۇزلاش، بەل، تىزلار سىرقىراپ ئاغرىش، مۇچىلەر پالەچلىنىش، تۇغماسلىق، ئۇيقۇ قېچىش، تولا چۈش كۆرۈش، مەنىي ئازلىق، ئېھتىلام بولۇش، جىگەر كېسىلى، سېرىقلىق چۈشۈش، گاسلىق، ئورۇقلاش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 3～5g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0098—98

# كېۋەز چېچىكى

## 棉花花 Mian hua hua

## FLOS GOSSYPII

بۇ لەيلىگۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئەرەب كېۋىزى .Gossypium herbaceum L ۋە ئامېرىكا كېۋىزى .Gossypium hirsutum L نىڭ قۇرۇتۇلغان چېچىكى بولۇپ، كۈز پەسلى چېچىكى ئېچىلىپ تېخى تۆكۈلمىگەندە يىغىۋېلىپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا كانايسىمان، كۆپىنچە پۈرلەشكەن بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 2.5～4.5cm كېلىدۇ. گۈل بەرگى بەش ياپراقچە، سېرىق رەڭلىك، ئىچكى يۈزىنىڭ تۈۋى سۆسۈن رەڭلىك، ئۇزۇنلۇقى ئۇرىغۇچى يوپۇرمىقىنىڭ ئىككى ھەسسىسىگە باراۋەر كېلىدۇ. كىچىك ئۇرىغۇچى يوپۇرمىقى ئۈچ تال، بۆلۈنگەن، تۈۋى يۈرەك شەكىللىك، گۈل كاسىسى رومكىسىمان، بەش يېرىقچىغا بۆلۈنگەن بولىدۇ. ئاتىلىقى كۆپ بولۇپ، ئاتىلىق يىپلىرى بىرلىشىپ، كانايسىمان شەكىلنى ھاسىل قىلىدۇ. جىسمى چۈرۈك كېلىدۇ، پۇرىقى ئازراق خۇشبۇي، تەمى سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنىڭ تالقىنىدىن 2g ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئالكوھولدىن 10ml قوشۇپ، سۇ ۋاننىسىنىڭ ئايلانما ئېقىملىق سوۋۇتقۇچىسىدا يېرىم سائەت تۇرغۇزۇپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، فىلتىرلىق ئېرىتمىسىنى سۇ ۋاننىسىدا 6ml قالغىچە قويۇلدۇرۇپ، ئۇنىڭدىن بىر تامچە ئېلىپ فىلتىر قەغىزىگە تېمىتىپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) تا كۆزەتكەندە، جۇزە رەڭ سېرىق يالتىراق نۇر كۆرۈنىدۇ.

(2) يۇقىرىدىكى قويۇلدۇرۇلغان ئېرىتمىدىن 2ml ئېلىپ، ماگنىي پاراشوكىدىن ئازراق، تۇز كىسلاتاسىدىن 5～4 تامچە قوشۇپ قىزدۇرۇلسا، قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يۈرەككە مەنپەئەت قىلىپ، مېڭىنى قۇۋۋەتلەندۈرۈش، نېرۋىنى ئوزۇقلاندۇرۇش، تىنچلاندۇرۇش، ئىششىق ياندۇرۇپ، ياللۇغ قايتۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. مېڭە ئاجىزلاپ، نېرۋىسى چارچاش، يۈرىكى سېلىپ، ئىچى تىتىلداش، بەدەن ئىششىپ ياللۇغلىنىش، تېرە قىچىشىش، كۆيۈك يارىسى ئاغرىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 15g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0099—98

# قەنبىل

## 楸荚粉 Qiu jia fen

## KAMALA

بۇ دورا سۈتلۈك ئوتلار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قەنبىل Mallotus philippinensis M. Ar نىڭ مېۋىسى يۈزىگە يېغىلغان تۈكسىمان تېۋىت بولۇپ، مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىپ، سېۋەتكە سېلىپ، تاسقاپ چالغىتىپ، تېۋىتچىلىرىنى ئايرىۋېلىپ، مېۋىسىنى ئىلغىۋېتىپ قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا يۇمشاق دانىچىسىمان، لەيلىگۈچى تالقان بولۇپ، رەڭگى قىزغۇچ قوڭۇر كېلىدۇ. يېنىك چالغىتىپ تاسقالسا، كۆل رەڭ قىسمى (تېۋىتچىلىرى) ئۈستىگە يېغىلىپ، قىزىل رەڭلىك تالقىنى ئاستىغا چۆكىدۇ، پۇراقسىز، تەمسىز بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) مەزكۇر دورىدىن ئازراق ئېلىپ سۇغا سالسا، ئۇ سۇ ئۈستىگە لەيلەپ، سۇ ئازراق قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنى قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، بەز تۈكچىلىرى شار شەكىللىك، دىئامېتىرى 40～100$\mu$m بولۇپ، ئۇ نۇرغۇن قىسقا تاياقسىمان ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلىدۇ ۋە چاچما نۇرسىمان تىزىلغان بولۇپ، ھۈجەيرە ئەتراپى ۋە ئارىلىقلىرىدا قىزىل رەڭلىك ئاجراتما ماددىلار بولىدۇ. بەزسىز تۈكلىرى يۇلتۇزسىمان، دىۋارى قېلىن، رەڭسىز، ئۇزۇنلۇقى 50～150$\mu$m كېلىدۇ.

(3) مەزكۇر دورىدىن ئازراق ئېلىپ، ئېتىل ئالكوھول، ئېفىر، خلوروفورم ۋە كالىي ھىدروكسىد ئېرىتمىلىرىدىن ئايرىم-ئايرىم مۇۋاپىق مىقداردا قوشقاندا ئېرىتمە توق قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 **ئومۇمىي كۈلى** 6.0% دىن (قوشۇمچە K Ⅸ) ئېشىپ كەتمەسلىكى لازىم.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرىنى تازىلاش، ئىچ ئۆتكۈزۈپ، تەرەتنى راۋانلاشتۇرۇش، مەددە ئۆلتۈرۈپ، جاراھەتلەرنى قورۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. بەدەندىكى غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرىنىڭ يىغىلىپ قېلىشى، قەۋزىيەت، ئۈچەي مەددە قۇرتلىرى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ، سىرتىدىن ئىشلەتسە، ئېغىزى يۇتمىگەن جاراھەتلەرنى ساقايتىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 2～7g

【دىققەت】 مەزكۇر دورىنى ئۇزۇن مۇددەت ئىچسە، ئۈچەينى زەخىملەندۈرىدۇ، ئاشقازان كېسىلى بارلار ئېھتىيات بىلەن ئىشلىتىش لازىم.

【ساقلاش】 ئىدىشقا قاچىلىنىپ، سايە، سالقىن، قۇرۇق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# قارا قىچا

## 黑芥子 Hei jie zi

## SEMEN BRASSICAE NIGRAE

بۇ دورا كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قارا قىچا Brassica nigra(L.) Koch. نىڭ پىشقان قۇرۇق ئۇرۇقى بولۇپ، كەچ ياز، باش كۈز مېۋىسى پىشقاندا ئورۇۋېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلۇپ، ئۇرۇقى قېقىۋېلىنىپ، ئەخلەتلىرى ئادالىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورىنىڭ شەكلى شارسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 1~1.5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارامتۇل قوڭۇر، قىزغۇچ قوڭۇر ياكى ئاچ قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، چوڭايتقۇچى ئەينەكتە يىرىك تورسىمان ئويمانچۇقلارنى ھەمدە ئۇنىڭغا ئاق پەردىسىمان ماددىلارنىڭ يېپىشىپ تۇرغانلىقىنى كۆرگىلى بولىدۇ. سۇغا چىلاپ ئۇرۇق پوستى ئېلىۋېتىلسە، سېرىق رەڭلىك تۆرەلمە سۆتىنى كۆرگىلى بولىدۇ. ئىچىدە سارغۇچ يېشىل رەڭلىك ئۇرۇق پەللىسىدىن ئىككىسى بولىدۇ. پۇرىمايدۇ. تەمى ئاچچىق، قېرىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇن چاسا شەكىللىك بولۇپ، ئىچىدە يېپىشقاق ماددىلار بولىدۇ. زور ھۈجەيرىلىرى يېرىم ئايسىمان بولىدۇ. رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلىرىنىڭ ئۇزۇن-قىسقىلىقى ھەر خىل، يان دىۋارى ۋە ئىچكى دىۋارى قېلىنلىغان، رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر كېلىدۇ. زەئىپلەشكەن قەۋىتى كۆپ قاتار نېپىز دىۋارلىق ئۇششاق پارچىلىنىپ كەتكەن ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلىدۇ. پىگمېنت ھۈجەيرىلىرى ئىككى قاتار، ئۇزۇن چاسا شەكىللىك بولۇپ، تەركىبىدە قارا پىگمېنتلار بولىدۇ. سىرتقى تۆرەلمە سۆت ھۈجەيرىلىرى بىر قاتار بولۇپ، ئاقسىل دانىچىلىرىدىن تەركىب تاپقان، ئىچكى تۆرەلمە سۆتى زەئىپلەشكەن ھالەتتە بولىدۇ. ئىچىدە ئۇرۇق پەللە ھۈجەيرىلىرى بولۇپ، تەركىبىدە ماي تامچىلىرى ۋە ئاقسىل دانىچىلىرى بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 تۆتىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ھۆل سوغۇق خىلتلارنى تازىلاش، مېڭە ۋە ئاشقازاندىكى ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش، ھەزىمنى ياخشىلاش، تۇسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. ھۆل سوغۇقتىن بولغان زۇكام، باش ئاغرىپ چىڭقىلىش، بەدەندىكى ھەر خىل چاقا-جاراھەت، غەلۋىرەك، ئىشتەي تۇتۇلۇش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 3~5g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0101—98

# قارا چۈمۈلە

## 黑蚂蚁 Hei ma yi

## FORMICA FUSCA

بۇ چۈمۈلە ئائىلىسىدىكى ھاشارات قارا تىكەنسىمان چۈمۈلە .Formica fusca Linnaus نىڭ قۇرۇتۇلغان تېنى بولۇپ، ياز ۋە كۈز پەسىللىرىدە تۇتۇپ، قايناق سۇغا بېسىپ ئۆلتۈرۈپ سۈزۈۋېلىپ، سالقىندا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ئۇزۇنچاق، كۆپ بوغۇملۇق بولۇپ، پۈتۈنلىرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 10～15mm كېلىدۇ، پۈتۈن تېنى قارا، سەل پارقىراق بولۇپ، باش، كۆكرەك، قورساق ئۈچ قىسمىدىن تۈزۈلىدۇ. بېشى يۇملاق ئۈچبۇرجەكسىمان بولۇپ، بىر جۈپ سەزگۈ مۈڭگۈزچىسى ۋە مۈرەككەپ كۆزى بولىدۇ، كۆكرەك قىسمىدا ئۈچ جۈپ ئايىقى بار، ئۇنىڭ قورساق قىسمى بىلەن تۇتاشقان يېرى ئىنچىكە، قورساق قىسمى نىسبەتەن چوڭ بولۇپ، بەش دانە بوغۇمى بولىدۇ. پۇرىقى ئالاھىدە، تەمى چۈچۈمەل كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ تالقىنى قارامتۇل قوڭۇر بولۇپ، تەن دىۋار پارچىلىرى كۆپ ئۇچرايدۇ. رەڭگى قارامتۇل جىگەر رەڭدىن قارامتۇل قوڭۇرغىچە بولىدۇ. ھۈجەيرىلىرى چاسىراق ياكى تىك تۆت بۇلۇڭ شەكىللىك كېلىدۇ، ئۇزۇن كونۇسسىمان يىرىك تۈكچىلىرى بولىدۇ. سەزگۈ مۈڭگۈزچىسى پارچىلىرى بېغىر رەڭلىك كېلىدۇ. بەزىدە بوغۇملارنى كۆرگىلى بولىدۇ، شالاڭ تىكەنسىمان تۈكچىلىرى بولىدۇ. ئاياغ بوغۇملىرىنىڭ پارچىلىرىدا نۇرغۇن تىكەنسىمان تۈكچىلەر بولىدۇ.

**【لايىقلاشتۇرۇش】** ئوتقا قاقلاپ قۇرۇتۇلغاندىن كېيىن تالقانلىنىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇق يەللەرنى ھەيدەش، سۇلۇق ئىششىقنى ياندۇرۇش، يۈرەك، مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، باھنى كۈچەيتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. بوغۇم-ئۇستىخان ئاغرىقلىرى، بەل-تىزلار ماغدۇرسىزلىنىش، مۇچىلەر ئۇيۇشۇپ تىترەش، بەدەن ئاجىزلاپ كېتىش، باھ ئاجىزلىقى، گاسلىق، قۇلاق غوڭۇلداش، بەرەس قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～6g

**【ساقلاش】** قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0102—98

# ئۈچقۇن پاقا

## 湖蛙 Hu wa

## RANA RIDIBUNDA

بۇ پاقىلار ئائىلىسىدىكى ھايۋان ئۈچقۇن پاقا .Ranaridibunda Pollas نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن تېنى بولۇپ، نەسلىنىش مەزگىلىدە تۇتۇۋېلىپ، يېپقا باغلاپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 پۈتۈن بەدىنى قۇرۇپ قورۇلۇپ قالغان بولۇپ، ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى (تۇمشۇقىدىن ئارقا پۇت بارمىقىغىچە) 10～15cm ، تەن ئۇزۇنلۇقى (تۇمشۇقىدىن قۇيرۇقىغىچە) 3～5cm كېلىدۇ. باش قىسمى ئات تاقىسىغا ئوخشاپراق كېتىدىغان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى بىلەن كەڭلىكى ئاساسەن تەڭ كېلىدۇ. كۆكرىكىدىن قورسىقىغا قاراپ تارىيىپ بارىدۇ، ئىككى يېنىدا ئۇزۇنىسىغا كەتكەن قىرى بولىدۇ. ئومۇرتقىلىرى ۋە قوۋۇرغىلىرى ئېنىق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. پۈتۈن تېنىنىڭ دۈمبە قىسمى قارامتۇل قوڭۇر، باش قىسمىنىڭ قورساق تەرىپى سۇس كۆل رەڭدىن توق كۆل رەڭگىچە، كۆكرەك، قورساق، پۇتلىرىنىڭ قورساق يۈزى ۋە ئالدى پۇتىنىڭ قولتۇق قىسمى قىزغۇچ بېغىر رەڭدىن توق بېغىر رەڭگىچە بولىدۇ. تەمى قېرىق بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئىسسىق يەللەرنى تارقىتىش، زەھەر قايتۇرۇپ، ئاغرىق توختىتىش، قان توختىتىپ، جاراھەتلەرنى قورۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. گال ئاغرىقلىرى، ئېغىز يارىسى، چىش ئاغرىقى، قۇرت چېقىپ جاراھەتلەندۈرۈش، يىقىلىپ زەخىملىنىش، ھەيز توختىماسلىق، بوۋاسىر ۋە كۆز ئاغرىقلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 1～3g

【ساقلاش】 شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق جايدا قۇرتلىتىپ قويماي ساقلىنىدۇ.

WS3－BW－0103－98

# ئازغان مونچىقى

## 疏花蔷薇果 Shu hua Qiang wei guo

## FRUCTUS ROSAE LAXAE

بۇ ئەترگۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شالاڭ گۈللۈك ئازغان .Rosa laxa Retz نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسى بولۇپ، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا ياكى پىشاي دەپ قالغاندا يىغىۋېلىپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا دۈگىلەك ياكى تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1~1.4cm، دىئامېترى 0.6~1.3cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قىزىل، پۈرۈلمىسى كۆپ، ئۇچى سەل ئۇچلۇق بولۇپ، بەش تال قورۇلۇپ قالغان گۈل كاسا يوپۇرماقچىسى بولىدۇ. ئاتىلىقى بىر نەچچە، ئانىلىقى بىر، ئانىلىق تۈمشۇقى باشسىمان، تۈۋى سەل كۆپكەن، ئوتتۇرىسى ئويمان، مېۋە سېپى قورۇلۇپ قالغان ياكى چۈشۈپ كەتكەن بولىدۇ. مېۋە پوستى قېلىن، ئەتلىك بولۇپ، ئىچىدە 9~38 دانە ئۇرۇقى ۋە نۇرغۇن ئاق تۈكلىرى بولىدۇ. ئۇرۇقى سوقىچاقراق، سىرتقى يۈزى سىلىق، سارغۇچ بېغىر رەڭلىك، ئۇرۇق كىندىكى دۈگىلەك كېلىدۇ. تەمى چۈچۈمەل تاتلىق بولىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورا تالقىنىنىڭ رەڭگى قىزىل، مېۋە شۆپۈكى سىرتقى پوست ھۈجەيرىلىرى ئۇچبۇرجەكسىمان ياكى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، دىئامېترى 15~40μm كېلىدۇ. ئىچىدە قىزىل رەڭلىك ئاجرالمىلار بولىدۇ. ئوتتۇرا مېۋە شۆپۈكى ھۈجەيرىلىرى ئۇزۇن چاسىراق، دىۋارى قېلىن بولۇپ، تەركىبىدە چاسا كرىستاللار بولىدۇ. ئىچكى مېۋە شۆپۈكى ھۈجەيرىلىرى چوڭ، دۈگىلەك بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى ياغاچ تالالىرى دەستىلەنگەن بولۇپ، دىئامېترى 18~40μm، دىۋارى قېلىن 4~7μm كېلىدۇ. ھۈجەيرە كاۋىكى كىچىك بولىدۇ. قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلىرى توپلاشقان بولۇپ، دىئامېترى 18~40μm، دىۋارى قېلىنلىرى تەخمىنەن 3μm كېلىدۇ. ئۇرۇق پوستىدىكى تاش ھۈجەيرىلەر توپ ياكى تارقاق، سوقىچاق، دۈگىلەك ياكى دۈگىلەك ئۇچبۇرجەك شەكىللىك، دىئامېترى 20~60μm، دىۋارى قېلىنلىرى تەخمىنەن 10μm كېلىدۇ. ئۇرۇق پوستى تالالىرى دەستىلەنگەن، دىۋارى سەل قېلىنلىغان، ھۈجەيرە كاۋىكى چوڭ بولۇپ، دىئامېترى تەخمىنەن 15μm، قېلىنلىقى 6μm كېلىدۇ. دىۋار تۆشۈكى دۈگىلەك بولىدۇ. ئۈنىڭدا ياغ تامچىلىرى كۆپ، دۈگىلەك، رەڭگى سېرىق؛ گۈل چېڭى دانىچىلىرى دۈگىلەك، سوقىچاق ياكى شاپتۇل شەكىللىك بولۇپ، دىئامېترى تەخمىنەن 25μm كېلىدۇ. بەزىسى تۈكچىلىرى كۆپ بولۇپ، دىئامېترى 10~40μm، ھۈجەيرە كاۋاكلىرىنىڭ بەزىلىرىدە سېرىق ئاجرالمىلار بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلىرى بۇرمىسىمان ياكى پەلەمپەيسىمان بولىدۇ. كالتسىي ئوكسالات توپ كرىستاللىرىنىڭ دىئامېترى 12~16μm، چاسا كرىستاللىرىنىڭ دىئامېترى 12~15μm كېلىدۇ.

(2) مەزكۇر دورا تالقىنىدىن 10g ئېلىپ، 50ml سۇ قوشۇپ چالغىتقاندىن كېيىن بىر سائەت تۇرغۇزۇپ، فىلتىردىن ئۆتكۈزۈپ، فىلتىرلىق ئېرىتمىسى تۆۋەندىكى سىناققا ئىشلىتىلىدۇ. يەنى فىلتىرلانغان ئېرىتمىسىدىن 5ml ئېلىپ، كۈمۈش نىترات سىناق ئېرىتمىسىدىن مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇپ، چالغىتقاندا

قارا چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، يەنە فىلتىرلانغان ئېرىتمىسىدىن 5ml ئېلىپ، تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد تەجرىبە ئېرىتمىسىدىن قوشۇپ بىر كېچە تۇرغۇزۇلسا، قارامتۇل كۆك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە سوغۇق، ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** مەنىي تىزگىنلەش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، ئىششىق ياندۇرۇش، جاراھەتنى ساقايتىش، ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. ئىچ سۈرۈش، ئېھتىلام بولۇش، سۈيدۈكنىڭ كۆپلۈكى، ھەيز تۇتۇلۇپ، ئاق خۇن كۆپىيىش، بەل-پۇت سىرقىراپ ئاغرىش، يۆتەل، زىققە، ئېغىز-تىلغا جاراھەت چىقىش، تېرە قىچىشىش ۋە كۆزگە ئاق چۈشۈش كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3~5g

**【ساقلاش】** شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ. مىتە چۈشۈشنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0104—98

# بېھى ئۇرۇقى
## 榅桲子 Wen po zi
## SENEN CYDONIAE

بۇ ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بېھى Cydonia oblonga Mill. نىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى بولۇپ، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا مېۋىسىنى ئۈزۈۋېلىپ، ئۇرۇقى ئېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا ياپىلاق يۈرەك شەكىللىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 6.5～7.5mm، كەڭلىكى 3.5～4.5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قىزغۇچ سۆسۈن ياكى قارامتۇل سۆسۈن رەڭلىك، سىلىقراق، سەل پارقىراق كېلىدۇ. بىر ئۇچى ئۇچلۇق، يەنە بىر ئۇچى دىقماق بولۇپ، ئوڭ-سول تەرىپى سىممېترىك بولمايدۇ، تومۇر سىزىقلىرى ئېنىق بولمايدۇ. ئۇرۇق پوستى قېلىنراق ۋە قاتتىق، ئۇرۇق پەللىسى ئىككى تال، سۈت رەڭلىك، مايلىق بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورا ئۇرۇقىدىن بىر نەچچە تال ئېلىپ سۇ قوشۇپ ئەزسە، بېنزالدېھىد-دەك خۇشبۇي پۇرايدۇ.

(2) بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزىدە: ئەڭ سىرتقى قەۋەتتىدىكى رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر رەتلىك تىزىلغان، ھۈجەيرىلەرنىڭ سىزىقلىرى روشەن، ئۇزۇن چاسا شەكىللىك، يان دىۋارى بىلەن ئىچكى دىۋارى قېلىنلىغان بولۇپ، ھۈجەيرە ئۇزۇنلىقى 60～80μm، توغرىسىغا 20～25μm كېلىدۇ. رەڭسىز بولىدۇ. قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرە قەۋىتى قارامتۇل قوڭۇر، ھۈجەيرىلىرى ياپىلاق ۋە زىچ تىزىلغان بولۇپ، ئۇزۇنلىقى 12～20μm كېلىدۇ. ئىچكى تورەلمە سۈتى پىگمېنت قەۋىتى قارامتۇل قوڭۇر، سىرتقى تورەلمە سۈتى ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى رەڭسىز بولۇپ، ئىچىدە ياغ تامچىلىرى بولىدۇ.

بۇ دورا تالقىنىنىڭ رەڭگى قىزغۇچ قوڭۇر بولىدۇ. رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر ئۇزۇن چاسا شەكىللىك رەڭسىز بولۇپ، روشەن ياكى غۇۋا سىزىقچىلىرى بولىدۇ. دىئامېتىرى ئۇزۇنلىقى 60～80μm، توغرىسىغا 20～25μm كېلىدۇ. قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر قىزغۇچ قوڭۇر، ياپىلاق، كۆپ قەۋەتلىك دەستىلەنگەن بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىلىرى رەتسىز، ئادەتتە كۆپى ئۆز-ئارا تۇتاشقان بولۇپ، دىئامېتىرى 12～20μm كېلىدۇ. ياغ تامچىلىرى كۆپ بولىدۇ.

【تەبىئىتى】 بىرىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئاشقازان-ئۈچەيدىكى قۇرۇق ئىسسىقنى ھەيدەش، نېرۋىنى تىنچلاندۇرۇش، خىلت كۆپەيتىش، يۆتەل توختىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. قەۋزىيەت، تىنچسىزلىنىپ بىئارام بولۇش، ئېغىز قۇرۇش، خىلت ئازىيىش، يۆتەل، ئۆپكە سىلى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 3～5g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرۇق جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0105—98

# بېھى

## 榅桲果 Wen po guo

## FRUCTUS CYDONIAE

بۇ ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بېھى Cydonia oblonga Mill. نىڭ پىشقان مېۋىسى بولۇپ، كۈز پەسلى مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ ياكى ئىككىگە پارچىلاپ ياكى قېلىن يالپاقلاپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا نەشپۈتسىمان بولۇپ، ئادەتتە ئىككى پارچىگە بۆلۈنگەن ياكى قېلىن يالپاقلانغان ھالەتتە بولىدۇ. سىرتقى پوستى سارغۇچ قوڭۇر ياكى قارامتۇل قىزىل رەڭدە بولۇپ، پۈرلەشكەن، ئېگىز-پەس بولىدۇ. ئېتى قېلىن ھەم يىرىك كېلىدۇ. كەسمە يۈزى ئۇششاق دانىچىسىمان، گىرۋەكلىرى پۈكۈلمىگەن بولىدۇ. ئېتى سۇس سارغۇچ قوڭۇر، ئۇرۇقى قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك، چۈشۈپ كەتكەن ياكى ئۆزىدە ساقلىنىپ قالغان بولىدۇ. خۇش پۇراقلىق، تەمى چۈچۈمەل تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ تالقىنى قوڭۇر ياكى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك كېلىدۇ. سىرتقى مېۋە پوستى ھۈجەيرىسى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، كۆپ بۇرجەكلىك، دىۋارى قېلىن بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىسى كۆپىنچە يەككە ھالەتتە تۇرىدۇ، شەكلى تۇخۇمسىمان، يۇملاقراق ياكى ئۇزۇن سوقىچاق، كاۋاك ئېرىقچىلىرى ئېنىق، ھۈجەيرە بوشلۇقى تار بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 30～40μm ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 40μm كېلىدۇ، يەككە ھۈجەيرىلىك تۈكچىلەر كۆپىنچە ئەگرىلەشكەن بولۇپ، بەزىلىرىنىڭ ئىچىدە سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك ماددىلار بولىدۇ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 10μm كېلىدۇ. تورسىمان سىزىقلىق ئۆتكۈزگۈچ نەيچىلەر ۋە مېۋە پوستىدىكى رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر ئاز ئۇچرايدۇ. كراخمال دانىچىلىرى بىر قەدەر كۆپ بولۇپ، يەككە ياكى 3～5 دانىسى بىرلىشىپ مۇرەككەپ دانىچىلارنى ھاسىل قىلىدۇ. كىچىك چاسا كرىستالنىڭ دىئامېتىرى 7.5～12.5μm كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** مۆتىدىل.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** مېڭىنى قۇۋۋەتلەندۈرۈپ، يۈرەككە مەنپەئەت بېرىش، روھىي كۈچىنى ئاشۇرۇش، ئاشقازانغا ياردەم بېرىپ، سۇلارنى ھەيدەش، ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرۇش، يۆتەل پەسەيتىش، قان ۋە ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. باش قېيىش، يۈرەك سېلىش، نېرۋىسى چارچاپ ماغدۇرسىزلىق، ئىشتىھاسىزلىق، ئىچ ئۆتكۈ، زىققە، قان تۈكۈرۈش، قان قۇسۇش، ئېغىزى قۇرۇش، سۈيدۈك تۇتۇلۇش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 10～30g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، شامال ئۆتۈشىدىغان جايغا قويۇلىدۇ، قۇرت چۈشۈشىنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

# ئاق لەيلىگۈلى

## 蜀葵花 Shu kui hua

## FLOS ALTHAEAE ROSEAE

بۇ دورا تۈگمىگۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاق لەيلى Althaea rosea (L.) Gavan نىڭ قۇرۇتۇلغان گۈلى بولۇپ، ياز پەسلىدە يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا تەرتىپسىز سىلىندىرسىمان ياكى ئۇزۇن تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3～5cm كېلىدۇ. ئاز ساندىكىلىرىدە گۈل كاسىسىنىڭ قالدۇق پارچىلىرى ساقلانغان بولىدۇ. گۈل تاجىسى بەش ياپراق ياكى قات-قات، كۆپلىرى يېپىشىپ، كاللەكلەشكەن بولۇپ، سۇدا نەمدەپ قېتىنى ئاچقاندىن كېيىن، تەتۈر تۇخۇم شەكىللىك كۆرۈنىدۇ، ئالدىنقى ئۇچىنىڭ گىرۋەكلىرى رەتسىز ھەرە چىشلىق ياكى پۈتۈن گىرۋەكلىك بولۇپ، تۈۋىنىڭ ئىككى تەرىپىدە زىچ توپلانغان يۇمشاق تۈكسىمان تۈكچىلەر بولىدۇ. ئاتىلىقى كۆپ، ئاتىلىق يىپچىلىرى بىرلىشىپ نەيچە شەكلىنى ھاسىل قىلغان، گۈل چاڭدىنى سېرىق، گۈل بەرگىسى ئاق، جىسمى يۇمشاق، ئەۋرىشىم، نېپىز كېلىدۇ، قۇرۇغاندا سەل چۈرۈكلە-شىدۇ. پۇرىقى سەل خۇش پۇراقلىق، تەمى سۇس كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىنىڭ تالقىنى قوڭۇر رەڭلىك (سورتى ئوخشاش بولمىغانلىقتىن پەرقلىق بولىدۇ) كېلىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىسى يۇملاق، رەڭگى سۇس سېرىق بولۇپ، دىئامېتىرى 100～120μm كېلىدۇ. سىرتقى دىۋارىدا تىكەنسىمان ئۆسۈكچىلىرى بولىدۇ، بىخلىنىش تۆشۈكى ئېنىق بولمايدۇ. تاق ھۈجەيرىلەرنىڭ ئۇزۇنلۇقى 30～50μm ، دىئامېتىرى 10～25μm كېلىدۇ. دىۋارى نېپىز بولىدۇ. گۈل بەرگىسىدىكى سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى دولقۇنسىمان بولۇپ، بەزىدە چاسا كرىستال ۋە دەستە كرىستالنى كۆرۈشكە بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ نەيچىسىنىڭ كۆپىنچىسىدە بۇرمىسىمان سىزىقلار بولۇپ، دىئامېتىرى تەخمى-نەن 10μm كېلىدۇ. بەزىدە يۇلتۇزسىمان تۈكچىلەر كۆرۈنىدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئۆپكىنى سىلىقلاش، يۆتەل پەسەيتىش، تەرلىتىش، زىققىنى بېسىش، ئىششىق ياندۇرۇش، قىزىل ئەسۋىسىنى چىقىرىش، نېرۋىنى تىنچلاندۇرۇش، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش تەسىرىگە ئىگە. توختىماي يۆتىلىش، بەلغەم چىقىرالماسلىق، باللارغا قىزىل چىقىش، قەۋزىيەت، بوۋاسىر، ئۇيقۇسىزلىق، ئۇنۇتقاقلىق، تەرلىمەسلىك قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 6～10g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ، نەملىكتىن ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0107—98

# قوغۇن ئۇرۇقى

## 新疆甜瓜子　Xin jiang Tian gua zi

## SEMEN MELO

بۇ دورا قاپاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قوغۇن .Cucumis meLoL نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشىق ئۇرۇقى بولۇپ، ياز ۋە كۈزدە پىشقان قوغۇننىڭ ئۇرۇقىنى يىغىۋېلىپ، يۇيۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا ياپىلاق ئۇزۇن تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 6～9mm، كەڭلىكى 2～4mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سارغۇچ ئاق، سىلىق، پارقىراق بولۇپ، چوڭايتىش ئەينىكىدە كۆزەتكەندە ئىنچىكە، زىچ ئۇزۇنسىغا كەتكەن سىزىقچىلار كۆرۈنىدۇ. ئۇچى سەل ئۇچلۇق بولۇپ، ئانچە ئېنىق بولمىغان ئۇرۇق كىندىكى بولىدۇ. تۆۋى ئۇچسىز دىقماق، جىسمى بىر قەدەر قاتتىق ھەم چورۇك كېلىدۇ، تۆرەلمە سۈتى ئاق رەڭلىك ۋە پەردىلىك ئۇرۇق پەللىسى ئاقۇچ بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىنىڭ تالقىنى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك كېلىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى توپلاشقان، سېرىق ئالتۇن رەڭلىك، ئۇزۇن چاسىراق كېلىدۇ. دىۋارى چوڭقۇر، دولقۇنسىمان ئەگرىلەشكەن بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 164$\mu$m، دىئامېتىرى 27～83$\mu$m كېلىدۇ. قەۋەت سىزىقلىرى بىر قەدەر ئېنىق، ھۈجەيرە پوست تۆشۈكى يېرىقسىمان ياكى چېكىتسىمان بولىدۇ، كاۋاك ئېرىقچىسى غۇۋا كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. يۇلتۇزسىمان ھۈجەيرىلەردە كۆپلىگەن قىسقا شاخسىمان ئۆسۈكچىلەر بولۇپ، دىئامېتىرى تەخمىنەن 25$\mu$m كېلىدۇ، دىۋارى ياغاچلانغان بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى تۆۋەنكى پوست ھۈجەيرىسىنىڭ سىرتقى يۈزىنى كۆزەتكەندە ئۇزۇن چاسا، ئۇزۇن يۇمىلاقراق ياكى تەرتىپسىز، ياپىلاق شەكىلدە كېلىدۇ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 95$\mu$m، دىئامېتىرى 11～49$\mu$m كېلىدۇ. تىك ئەتراپ دىۋارى قېلىنراق بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىسىگە ئالېرون دانىچىسى تولغان بولۇپ، دىئامېتىرى 3～13$\mu$m كېلىدۇ، بەزىلىرىنىڭ تەركىبىدە چاسىراق ياكى كۆپ بۇرجەكلىك كرىستالسىمان جىسىم ھەممە شەكلى تۇراقسىز سېرىق رەڭلىك ماددىلار بولىدۇ. ئىچكى تۆرەلمە سۈت ھۈجەيرىسى رەڭسىزگە مايىلراق بولۇپ، ئۈستىدە توغرا يوللۇق ھەممە بىر قەدەر زىچراق گىرەلەشكەن سىزىقچىلار بولىدۇ.

【لايىقلاشتۇرۇش】 قوغۇن ئۇرۇقى قورۇلىدۇ.

【تەبىئىتى】 بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 جىگەر ۋە ئۆتنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، بۆرەكنى، ئۇچەينى، دوۋساقلارنى تازىلاش، بەلغەم بوشىتىش، يۆتەل توختىتىش، مەنىي كۆپەيتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش تەسىرىگە ئىگە. جىگەر، ئۆت يوللىرى توسۇلۇپ قېلىش، قەۋزىيەت، سۈيدۈكنىڭ دەممۇدەم كۆيدۈرۈپ، ئېچىشتۇرۇپ كېلىشى، يۆتەل، كۆكرەك ئاغرىش، باھ ئاجىزلاش، مەنىي ئازىيىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 5～10g

【ساقلاش】 سايە، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0108—98

# شنجاڭ ئارچا مېۋىسى

## 新疆圆柏果 Xin jiang Yuan bai guo

## FRUCTUS SABINAE VULGARE

بۇ دورا ئارچا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شىئارچىسى Sabina vuLgaris Antoine. نىڭ مېۋىسى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا شىرنىلىك مېۋە ھالىتىدىكى غوزەكلىك مېۋە بولۇپ، شەكلى سوقىچاق ياكى يۇملاقراق كېلىدۇ. ئۇزۇن ئوقنىڭ دىئامېتىرى 0. 6～1. 0cm كېلىدۇ. قىسقا ئوقنىڭ دىئامېتىرى 0. 6～1. 0cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارامتۇل قوڭۇر ياكى قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، ئادەتتە كۆل رەڭ ئاقۇش مومسىمان قىرولىرى بولىدۇ، بۇنى سۈرتىۋەتسە مېۋىسى پارقىرايدۇ. ئۈستىدە نۇرغۇنلىغان ئىنچىكە پۇرلۇم سىزىقلىرى بولىدۇ. چوققا قىسمى سەل پۇلتىيىپ چىققان، تۆۋى سەل تەكشىرەك بولىدۇ. بىر ئۇچىدا سۇس سېرىقتىن سارغۇچ يېشىلغىچە بولغان مېۋە سايىقىنىڭ قالدۇقى ۋە ساقلىنىپ قالغان تۆت تال گۈل كاسىسى بولىدۇ. مېۋە ئېتى سارغۇچ يېشىل بولۇپ، ئۇنىڭدا بىر تال سوقىچاق ئۇرۇق بولىدۇ. ئۇرۇقنىڭ ئۇزۇنلۇقى 4～7mm كېلىدۇ، ئۇرۇق پوستى سارغۇچ قوڭۇر، ئۇرۇق كىندىكى قوڭۇر، ئۇرۇقنىڭ چوققا قىسمىغا جايلاشقان، ئۇرۇق پوستى سۆڭەكتەك قاتتىق بولىدۇ. پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى سەل ئاچچىق، ئازراق قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمىسى: سىرتقى مېۋە پوستى بولۇپمۇ ئۇنىڭ سىرتقى دىۋارى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، ئىچىدە سارغۇچ قوڭۇر ماددىلار بولىدۇ، ئوتتۇرا مېۋە پوستىدا چوڭ نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر بولۇپ، ئارىلىق بوشلۇقلىرى بىر قەدەر كەڭ كېلىدۇ، مايخانىسى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. ئىچكى مېۋە پوستىدا ناھايىتى يوغان، تەرتىپسىز، بۇرجەكسىمان پۇلتىيىپ تۇرغان تاش ھۈجەيرىلەر بولىدۇ.

بۇ دورىنىڭ تالقىنى قوڭۇر رەڭدە بولىدۇ. مېۋە پوستىدىكى تاش ھۈجەيرىلەر ناھايىتى يوغان ۋە تەرتىپسىز بولۇپ، ئادەتتە بۇرجەكلىك پۇلتايمىلار بولىدۇ، ھۈجەيرە بوشلۇقىمۇ ئىنتايىن چوڭ، دىۋارىنىڭ قېلىنلىقى تەخمىنەن 6μm كېلىدۇ، كاۋاك ئېرىقچىلىرى ئېنىق بولمايدۇ، ئۇزۇنلۇقى 100～400μm، كەڭلىكى 50～200μm كېلىدۇ. ئۇرۇق پوستىدىكى تاش ھۈجەيرىلەر توپلىشىپ ياكى تارقىلىپ جايلاشقان بولۇپ، دىۋار تۆشۈكلىرى ئېنىق بولىدۇ، ئۇزۇنلۇقى 30～300μm، كەڭلىكى 20～80μm، دىۋارىنىڭ قېلىنلىقى تەخمىنەن 15μm كېلىدۇ. نەيچىسىمان ھۈجەيرىدە تورسىمان سىزىقچىلار ياكى گىرۋەكلىرىدە ھۈجەيرە پوستى تۆشۈكى بولىدۇ. ھاۋا تۆشۈكچىلىرى ئاز، شەكلى ھەر خىل، مايخانىسى چوڭ بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇقتىن بولغان يەلنى تارقىتىش، ئۆپكىنى تازىلاش، ئاغرىق توختىتىش، سىيدۈك ماڭغۇزۇش، ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇش تەسىرىگە ئىگە. بوغۇملارنىڭ قېتىپ ئاغرىشى، قورساقتا سۇ چۆشۈش، پۇت-قول ئىششىقلىرى، زىققە، ھەيز كەلمەسلىك، يارتا پالەچ، مېڭە كېسىلى، قۇلاق غوڭۇلداش، گاسلىق، سىيدۈك كەلمەسلىك قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 4～6g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن جايغا قويۇلىدۇ، مىتە چۈشۈشنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0109—98

# قارىئۆرۈك

## 新疆酸李　Xin jiang Suan li

## FRUCTUS PRUNI SOGDIANAE

بۇ دورا ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئوتتۇرا ئاسىيا قارىئۆرۈكى Prunus sogdiana Vass. نىڭ پىشقان ياكى پىشاي دەپ قالغان قۇرۇق مېۋىسى بولۇپ، 8~9 - ئايلاردا مېۋىسى پىشقاندا يىغىۋېلىنىپ، قارامتۇل قوڭۇر رەڭگە كىرگىچە سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا تۇخۇمسىمان ياكى ئۇزۇنچاق تۇخۇمسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 1.5~2.5cm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى قارامتۇل سۆسۈن، پۈرلىشىپ، ئېگىز-پەس بولۇپ قالغان، ئەتلىك كېلىدۇ، تۈۋىدە يۇمىلاق مېۋە ساپاق ئىزى بولىدۇ. مېۋە ئېتى گۆشتەك بولىدۇ. ئۇچكىسى سوقچاق، سەل ياپىلاق، سېرىق رەڭلىك، قاتتىق كېلىدۇ، ئۇچكىسنى چاققاندا ئىچىدىن بىر تال سۇس سېرىق رەڭلىك ئۇرۇق چىقىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى چۈچۈمەل، تاتلىق كېلىدۇ.

**【لايىقلاشتۇرۇش】** ئەخلەتلىرى ئادالىنىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سەۋدانى يۇقتىش، سەپرانى پەسەيتىش، قىزىتما قايتۇ-رۇش، يۆتەل توختىتىش، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. قىزىتما، يۆتەل، باش ئاغرىقى، زۇكام، ئىچ ئۆتكۈ، ئېغىز قۇرۇش، چىش بوشىشىش، قۇسۇش، كۆڭۈل ئېلىشىش، گال ئاغرىقى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 6~12g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

# كەسلەنچۈك

## 新疆鬣蜥 Xin jiang Lie xi

## AGAMA STOLICZKANA

بۇ دورا ئىگۇئانلار ئائىلىسىدىكى ھايۋانات، شىنجاڭ كەسلەنچۈكى Agama stoliczkana Blanford. نىڭ قۇرۇتۇلغان تېنى بولۇپ، ئۇنى 9～5- ئايلاردا تۇتۇپ، قارنىنى يېرىپ، ئىچكى ئەزالىرىنى ئېلىۋەتكەندىن كېيىن، پاكىزە يۇيۇپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** پۈتۈن تېنى قورۇلۇپ تۈگۈلۈپ قالغان بولۇپ، باش ۋە گەۋدىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 30cm كېلىدۇ. بېشى تۇخۇمسىمان ئۈچبۇرجەك شەكىلدە، باش چوققىسى بوز ياكى كۆل رەڭ قوڭۇر رەڭلىك، ئېڭىكى ۋە گال قىسمى كۆل رەڭ ئېقىش كېلىدۇ، بەزىلىرىدە مەرمەر تاشتەك نەقىش سىزىقلىرى بولىدۇ، تۇمشۇق قاسىرىقىنىڭ ئۇزۇنلۇقى كەڭلىكىدىن چوڭ بولىدۇ. دۈمبىسى قوڭۇرغا مايىل كۆل رەڭ بولۇپ، قوڭۇر ياكى ئاق رەڭلىك تەڭگىچىلەر ئارىلىشىپ كېلىدۇ. قورساق قىسمى ئاق ياكى بوز رەڭ كېلىدۇ. دۈمبىسىدىكى قاسىرىقى ئالتە بۇرجەك بولۇپ، كاھىشسىمان تىزىلغان، چوڭ-كىچىك-لىكى ھەر خىل، قوۋۇرغا قاسىرىقى ئىنتايىن كىچىك بولىدۇ، تېنىدىكى قاسىرىقى دۈمبە قاسىرىقىدىن كۆرۈنەرلىك كىچىك بولىدۇ، دۈمبە ئومۇرتقىسىنىڭ ئىككى تەرىپىدە 10～6 قاتار ئاق رەڭلىك تەڭگىچىلەر-دىن شەكىللەنگەن توغرا سىزىقچىلار بولىدۇ. قۇيرۇق قاسىراقلىرى ھالقىسمان، ئۇتكۈر قىرلىق كېلىدۇ، قۇيرۇق ئومۇرتقىسى تەخمىنەن 40 تال بولۇپ، ھەر بىر تال ئومۇرتقىدا 4 ھالقا بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** باھنى قۇۋۋەتلەش، قاننى تەڭشەش، ھەيزنى راۋانلاشتۇ-رۇش، ئىششىق ياندۇرۇش تەسىرىگە ئىگە. جىنسىي ھەۋەس تۆۋەنلەش، زەكەر قايىم بولماسلىق، يىقىلىپ، سوقۇلۇپ زەخىملىنىش، سۈيدۈك راۋان بولماسلىق، ھەيز قالايمىقانلىشىش ۋە تېرىگە داغ چۈشۈش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5～15g

**【ساقلاش】** قۇرغاق، شامال ئۆتۈشىدىغان جايغا قويۇلىدۇ، چىرىشنىڭ، مىتە چۈشۈشنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0111—98

# نىلۇپەر

睡莲花　Shui lian hua

FLOS NYMPHAEAE

بۇ نىلۇپەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاق نىلۇپەر .Nymphaca candida PresL نىڭ قۇرۇتۇلغان غۇنچىسى بولۇپ، ياز پەسلىدە يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا كونۇسسىمان ياكى ئۇزۇن يۇملاق بولۇپ، غۇنچىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 2.5～4cm ، دىئامېتىرى 2cm كېلىدۇ، گۈل تەگلىكى سەل چاسىراق، گۈل كاسىسى 4 دانە، تېرىدەك بولۇپ، ئايرىم ئۆسىدۇ، شەكلى ئۇزۇنچاق تۇخۇمسىمان، تېمىنەسىمان، تۈۋتىسىز، سىرتقى يۈزى يېشىل ياكى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولىدۇ. گۈل كاسا ياپراقچىسىنى ئېلىۋەتكەندىن كېيىن، 25～15 دانە ئاق رەڭلىك تۇخۇمسىمان گۈل بەرگىلىرى كۆرۈنىدۇ. ئاتىلىق 40～30گىچە بولىدۇ. چاڭدىنى يىپ شەكلىدە بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 10mm كېلىدۇ، ئاتىلىق يىپچىسى ياپىلاق بولۇپ، كۆپىنچە چاڭدان بىلەن ئوخشاش ئۇزۇنلۇقتا بولىدۇ. ئۇرۇقدان شارسىمان ياكى سوقىچاق شەكىللىك كېلىدۇ، ئانىلىق بويىنى بولمايدۇ ياكى ئىنتايىن قىسقا بولىدۇ، ئانىلىق تۇمشۇقى 15～5 كىچە بولۇپ، چاقسىمان ھالەتتە زىچ تىزىلىدۇ. ئوتتۇرىسىدا بىر دانە ئويمان بولىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى سۇس كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ تالقىنى ئاقۇچ سېرىق رەڭلىك بولۇپ، بەزىسى تۈكچىلىرى دېڭىز يۇلتۇزسىمان ياكى يەككە ھۈجەيرىلىك تۈكچىلەردىن ئىبارەت. بەز تۈكچىلىرى 3～2 دانە ھۈجەيرىدىن ياكى يەككە ھۈجەيرىلەردىن تۈزۈلگەن بولۇپ، شەكلى يۇمىلاقراق ياكى سوقىچاق كېلىدۇ. تىرەك ھۈجەيرىسى چوڭ بولۇپ، ئۇنىڭدا نۇرغۇنلىغان چاسا كرىستاللار بولىدۇ. گۈل چېڭى دانىچىسى يۇمىلاقراق بولۇپ، دىئامېتىرى 32～54μm كېلىدۇ ھەمدە تىكەنسىمان ئۆسۈكچىلىرى بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلەر سوقىچاق، ئۆتكۈزگۈچ نەيچىلەر بۇرمىسىمان سىزىقلىق كېلىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قىزىتمىنى چۈشۈرۈش، يۆتەل توختىتىش، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، مېڭىنى ئاسراش، نېرۋىنى تىنچلاندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش، نەزلىنى يوقىتىش تەسىرىگە ئىگە. زۇكامدىن بولغان قىزىتما، باش ئاغرىش، يۆتەلىش، يۈرىكى سېلىپ بىئارام بولۇش، يۇتقۇنچاق ئاغرىش، زەھەر قايتۇرۇش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～9g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

# ئۇستۇقۇددۇس

## 薰衣草　Xun yi cao

## HERBA LAVANDULAE

بۇ دورا كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تار يوپۇرماقلىق ئۇستۇقۇددۇسنىڭ قۇرۇتۇل-غان يەر ئۈستى چۆپى بولۇپ، ياز پەسلىدە يىغىۋېلىنىپ، سايىدا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 15～40cm بولۇپ، گۈل شېخى پۈتۈن ئۇزۇنلۇقىنىڭ تەخمىنەن $\frac{1}{3}$～$\frac{1}{5}$ نى ئىگىلەيدۇ. غولى چاسا، سىرتى ئاق تىۋىتچىلار بىلەن زىچ قاپلانغان بولىدۇ. سۇندۇرۇلغان يۈزى سۇس ئاقۇچ سېرىق ياكى بوز رەڭ بولۇپ، بەزىدە ئوتتۇرىسىدا ئۇششاق كاۋاك بوشلۇق كۆرۈنىدۇ. يوپۇرمىقى كۆپىنچە چۈشۈپ كەتكەن، شەكلى يىپسىمان ياكى يىپسىمان تېمىنە شەكىللىك، كۈل رەڭ يېشىل، كۆپىنچىلىرىنىڭ چۆرىسى قايرىلغان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 3～4cm ، كەڭلىكى 3～4mm كېلىدۇ. ئايلانما كونۇسسىمان گۈل تىزمىسى شېخىنىڭ ئۈستى قىسمىدا ئۆسىدۇ، گۈل كاسىسى ئىككى كالپۇكلۇق، نەيچىسىمان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 5mm كېلىدۇ، بەش چىشى بولىدۇ، بۇنىڭ ئىچىدىكى بىر چىشى بەكمۇ يوغان كېلىدۇ. گۈلى ئىككى كالپۇكلۇق، كۆك رەڭلىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 6～10mm كېلىدۇ. پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ يوپۇرمىقىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى يۇقىرى-تۆۋەندە بىر رەتتىن تىزىلغان، تىزىلىشى رەتلىك، سوقىچاق ياكى ئۇزۇن چاسا شەكىللىك، كەسمە يۈزىلىشى تەرەپكە ئۇزارغان، دىۋارى كۆرۈنەرلىك قېلىن، سىرتقى دىۋارى مۇگگۈزلەشكەن، ئۈستىنكى سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى ئاستىنقى سىرتقى پوست ھۈجەيرىسىگە قارىغاندا چوڭراق بولىدۇ، ئۈستىنكى، ئاستىنقى پوستلىرىدا نۇرغۇنلىغان شاخسىمان تۈكچىلەر ئۆسكەن، بەز تەڭگىچىسى ۋە ئاز ساندىكى بەز تۈكچىلىرى بولىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر سىرتقى ئەۋرىشىم بولۇپ، سىرتقى پوستى بىلەن ئۆتكۈزگۈچى نەيچىلەر ئارىسىدا 3～5 قاتار قېلىن بۇرجەكلىك توقۇلما ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. رىشاتكىسىمان توقۇلما، ھۈجەيرىلەر 2～3 قاتار بولىدۇ. بۇلۇتسىمان توقۇلما ھۈجەيرىلەر كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭدا ماي تامچىلىرى ۋە دانىچىسىمان ماددىلار بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سوغۇقتىن بولغان يەلنى تارقىتىدۇ، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەپ مېڭىنى تەڭشەيدۇ، ھۆللۈكنى يوقىتىپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. كۆكرەك چىڭقىلىش، قورساق كۆپۈش، يۆتەل ۋە زۇكام، باش ئاغرىش ۋە باش قېيىش، يۈرەكى سېلىپ، نەپسى بوغۇلۇش، بوغۇم ئاغرىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 3～9g

**【ساقلاش】** سايە، سالقىن، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

# مەستىكى رۇمى

## 薰鲁香 Xun lu xiang

## MASTICHE

بۇ دورا سىر دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۈسۈملۈك پىپىشقاق مەستىكى رۇمى دەرىخى pistacia lentiscus L. نىڭ يېلىمى بولۇپ، دەرەخ قوۋزىقىنى ئۇزۇنسىغا تىلىپ قويغاندا، مۇشۇ يېرىقتىن يېلىمى ئېقىپ چىقىپ قاتىدۇ، ئاندىن ئۇنى يىغىۋېلىپ، تازىلاپ ئادالىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورىنىڭ شەكلى يالش تامچىسىدەك ياكى تۇخۇمسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 3～8mm كېلىدۇ، يېڭى ۋاقتىدىكىسىنىڭ سىرتقى يۈزى ئاساسەن رەڭسىز، پارقىراق، يېرىم سۈزۈك، جىسمى چۈرۈك كېلىدۇ، سۇنغان يۈزى سۈزۈك بولۇپ، ئەينەككە ئوخشاش بولىدۇ. كونىرىغىنى سارغۇچ كۆل رەڭ بولۇپ، پارقىرىمايدۇ. جىسمى چۈرۈك كېلىدۇ، سۇنغان يۈزى سەدەپ قىپىسىمان بولۇپ، ئەينەكتەك پارقىرايدۇ. ئازراق خۇش پۇراقلىق، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

چاينىسا دەسلەپ قۇمدەك پارچىلىنىپ، كېيىن يۇمشاپ، كەللەكلىشىپ يېلىمدەك بولۇپ قالىدۇ، چىشقا چاپلاشمايدۇ، سۇ بىلەن ئەزگەندە، سۈتسىمان سۇيۇقلۇق بولۇپ شەكىللەنمەيدۇ.

【تەبىئىتى】 ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئاشقازاندىكى سوغۇق يەللەرنى تارقىتىدۇ، بەدەندىكى ئىللەتلەرنى تازىلايدۇ، مېڭىنى قۇۋۋەتلەپ، يۈرەكنى كۈچەيتىدۇ، جىگەر ۋە بۆرەككە مەنپەئەت قىلىدۇ. سوغۇقتىن بولغان ئاشقازان ئاغرىقى، زۇكامدىن بولغان باش ئاغرىقى، ئېغىز-يۇتقۇنچاق ياللۇغى، خىيالى چېچىلىپ، ۋەسۋەسىگە چۈشۈش، يۈرىكى ئېغىش، قورساق كۆپۈش، بۆرەك ئاجىزلىشىش ۋە گاسلىق، سۈيدۈك راۋان بولماسلىق، قەۋزىيەت، ھەيز قالايمىقانلىشىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 1～2g

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سايە، سالقىن جايغا قويۇلىدۇ.

$WS_3$—BW—0114—98

# نوقۇت

## 鹰嘴豆 Ying zui dou

## SEMEN CICERIS ARIETINI

بۇ دورا پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك نوقۇت Cicer arietinum L. نىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشقاندا يەر ئۈستىدىكى قىسمى ئورۇۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلۇپ، ئۇرۇقى قېقىۋېلىنىپ، ئەخلەتلىرى ئادالىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورىنىڭ شەكلى قارچۇغىنىڭ تۇمشۇقىغا ئوخشايدىغان بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 5～9mm ، دىئامېتىرى 4～7mm كېلىدۇ، جىسمى قاتتىق، سىرتقى يۈزى ئاق، سەل قىزغۇچ ياكى سۇس بوز رەڭ كېلىدۇ. ھەرە كۆنىكسىمان قورۇق سىزىقچىلار بولۇپ، ئۈستىدە قىسقا تۈكچىلار يېپىپ تۇرىدۇ. ئۇرۇق كىندىكى قىسمىغا زىچ جايلاشقان بولىدۇ. ئۇرۇق كىندىكى ئۇچلۇقراق، چېكىتسىمان ئۇرۇق كۆتىكى تۇمشۇقىنىڭ قورساق تەرىپىدە بولىدۇ. ئۇرۇق كىندىكىنىڭ ئاستىدىن دۇمبە قىسمى ئارقىلىق ئۇرۇق كۆتىكى تۆش ۋكىگىچە بولغان ئارىلىقتا روشەن ھالدىكى ئۇرۇق قوۋۇرغا ئۆتكۈزگۈچ نەيچىلەر دەستىسى بولىدۇ. جىسمى قاتتىق كېلىدۇ پۇراقسىز، تەمى سۇس بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: سىرتقى پوستىدا رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر بىر قاتار، ئۇرۇق كىندىكى قىسمىدا ئىككى قاتار بولىدۇ، ئۇزۇنلۇقى 52～105μm ، كەڭلىكى 5～10μm ، بۇرمىسىمان سىزىقلىق توشۇغۇچى نەيچىنىڭ دىئامېتىرى 40～52μm كېلىدۇ. سىرتقى پوستىنىڭ ئاستىدا 1～3 قەۋەت قېلىن دىۋارلىق تىرىگۈچى ھۈجەيرىلەر بولۇپ، شەكلى گانتېلسىمان، ئۇزۇنلۇقى 31～63μm بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى ئاستىدا بىر نەچچە قاتار نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر بولىدۇ. ئۇرۇق پەللىسى ھۈجەيرىسى كۆپ بۇرجەكلىك بولۇپ، تەركىبىدە كۆپلىگەن كراخمال دانىچىلىرى، ئاز ساندىكىلىرىنىڭ تەركىبىدە چاسا كرىستال بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەدەندىكى غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى تازىلايدۇ، توسۇلغان خىلتلارنى ئاچىدۇ. بەدەننى تەڭشەيدۇ. بەدىنى ئورۇقلاش، جىنسىي ھەۋىسى تۆۋەنلەش، ئىشتىھاسىزلىق، تېرە قىچىشىش ۋە دىئابېت كېسەللىكى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 10～30g

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** كۆپ مىقداردا ئىستېمال قىلىنسا، دوۋسائىقا زىيان قىلىدۇ ھەمدە ئوكايى يەل پەيدا قىلىدۇ.

**【ساقلاش】** قۇرغاق، شامال ئۆتۈشىدىغان جايغا قويۇلىدۇ.

# سۇماق

## 鞣漆树果 Rou qi shu guo

## FRUCTUS RHUS CORIARIAE

بۇ دورا سىر دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سۇماق .Rhus coriaria L نىڭ پىشاي دەپ قالغان قۇرۇتۇلغان مېۋىسى بولۇپ، كۈزدە مېۋىسى پىشاي دېگەندە يىغىۋېلىنىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا ياپىلاق، يۇملاق شەكىللىك بولۇپ، دىئامېتىرى 3~5mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى خورمارەڭ ياكى قارامتۇل قىزىل، مېۋىسىنىڭ سىرتقى پوستى يىرىك، جىسمى چۈرۈك كېلىدۇ. مېغىزى ياپىلاق، يۇملاق ياكى بۆرەك شەكىللىك بولۇپ، دىئامېتىرى 2~3mm كېلىدۇ. سىرتقى يۈزى سىلىق، قاتتىق سارغۇچ يېشىل ياكى توق يېشىل، كەسمە يۈزى ئاقۇچ سېرىق، مايلىق كېلىدۇ. پۇرىقى ئاجىز، تەمى چۈچۈمەل بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ توغرا كەسمە يۈزى: مېۋىسىنىڭ سىرتقى پوست ھۈجەيرىسى بىر قاتار بولۇپ، ئىچىدە قىزغۇچ قوڭۇر ماددىلار بولىدۇ، سىرتىنى قېلىن مۇگگۈزلەشكەن قەۋەت ئوراپ تۇرىدۇ ھەمدە نۇرغۇنلىغان سوقىچاق ياكى يۇملاقراق بەز تۈكچىلەر ۋە بەزسىز تۈكچىلەر ئۆسكەن بولىدۇ. ئىككىلىسىنىڭ تەركىبىدە سارغۇچ قوڭۇردىن قىزغۇچ قوڭۇرغىچە بولغان ماددىلار بولىدۇ. مېۋە پوستىدا 3~5 قەۋەت نېپىز دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر بولۇپ، شەكلى سوقىچاق ياكى يۇملاقراق كېلىدۇ. مېۋە ئىچكى پوست ھۈجەيرىسى تەرتىپسىز، كۆپىنچىسى پارچىلىنىپ كەتكەن بولىدۇ. ئۇرۇق پوستىدا 3 قەۋەت تار، ئۇزۇن رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەر بولۇپ، سىرتقى قەۋىتى تەخمىنەن 90μm، ئوتتۇرا قەۋىتى تەخمىنەن 30μm، ئىچكى قەۋىتى تەخمىنەن 180μm كېلىدۇ، ئىچكى قەۋىتىدىكى رىشاتكىسىمان ھۈجەيرىلەرنىڭ يۇقىرى ئۇچىغا يېقىنراق ئورۇندا قىزغۇچ قوڭۇر ماددىلار بولىدۇ.

بۇ دورا تالقىنى قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك ياكى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، بەز تۈكچىلىرى ھەممىلا يەردە ئۇچرايدۇ، شەكلى سوقىچاق، ھۈجەيرە بېشى كۆپ يەككە ساپاقلىق بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 40~100μm كېلىدۇ. يەنە بىر خىل كىچىك بەز تۈكچىلىرىنىڭ ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 20μm بولۇپ، 1~4 دانە ھۈجەيرىدىن تۈزۈلىدۇ. شەكلى ئۇزۇن، تار تۇخۇمسىمان كېلىدۇ. بەزسىز تۈكچىلەرنىڭ كۆپىنچىسى 1~4 دانە ھۈجەيرىدىن تۈزۈلگەن، كۆپىنچىلىرى ئەگرىلەشكەن بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 100~200μm، دىئامېتىرى 10~20μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچى نەيچىسى بۇرمىسىمان ياكى تورسىمان سىزىقچىلىق بولىدۇ. ئۇرۇق پوستى ئىچكى پوست ھۈجەيرىسى قوڭۇر رەڭلىك، سىرتقى يۈزىدىن قارىغاندا ئۇزۇنچاق چاسا، چاسىراق ياكى كۆپ بۇرجەكلىك كۆرۈنىدۇ. تىك دىۋارى تەسۋىسىمان قېلىنلايدۇ. تەكشى دىۋارىدا زىچ تورسىمان سىزىقچىلار بولىدۇ.

**【تەبىئىتى】** تېرىپ ئۆستۈرۈلگىنى ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، ياۋا ئۆسكىنى ئۈچىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سەپرانىڭ ئاشقازان، ئۈچەيگە زىيادە ئېقىپ كىرىشىنى تىزگىنلەيدۇ، قىزىتما ياندۇرۇپ، زەھەر قايتۇرىدۇ، نېرۋىنى تىنچلاندۇرۇپ، مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، قان توختىتىدۇ، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىش، باش قېيىش، باش چىڭقىلىش، ئىچ سۈرۈش، ئېغىزى قۇرۇپ، كۆڭۈل ئېلىشىش، تولا سىيىش، سىيگەندە ئاغرىش، ئىشتىھاسىزلىق، ئاشقازان ئاجىزلىشىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** 5～15g

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** ئاشقازىنى سوۋۇپ كەتكەنلەرگە ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

**【ساقلاش】** قۇرغاق، سالقىن، سايە جايغا قويۇلىدۇ.

# ئارپىبەدىيان ئەرىقى

## 小茴香露剂 Xiao hui xiang Lu ji

بۇ دورا ئارپىبەدىياننى پىششىقلاپ ئىشلەش ئارقىلىق ياسالغان ئەرەقتىن ئىبارەت.

**【ياساش ئۇسۇلى】** ئارپىبەدىياندىن 200g ئېلىپ، ئۇنىڭغا سۇ قوشۇپ، سۇ ھورىدا دىستىللەپ، دىستىللەنگەن سۈيۈقلۇقتىن 100ml يىغىۋېلىنىپ، مىكروبسىزلاندۇرۇلغان بوتۇلكىلارغا بۆلۈپ قاچىلىنىپ، ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا رەڭسىز، سۈزۈك سۈيۈقلۇق بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى سۇس كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۇرۇش】** بۇ دورىدىن 10ml ئېلىپ، ھەر قېتىمدا 5ml دىن، 3 قېتىم ئېفىر بىلەن چەككىلەپ، ئاندىن ئېفىر سۈيۈقلۇقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، 1ml قالغىچە قويۇلدۇرۇپ، ئاندىن ئۇنىڭغا 2～3 تامچە 7% لىك ھىدروكسىلامىن ھىدروخلورىد ئېتىل ئالكوھول سىناق ئېرىتمىسى، 4～3 تامچە 1% لىك كالىي ھىدروكسىد ئېتىل ئالكوھول ئېرىتمىسى تېمىتىپ، ئۇنى سۇ ۋاننىسىدا سەل قىزدۇرۇپ، سوۋۇغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا pH قىممىتى 4～3 ھالەتكە كەلگۈچە تۇز كىسلاتاسىنى تېمىتىپ، يەنە 2～1 تامچە 1% لىك تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد ئېتىل ئالكوھول ئېرىتمىسى تېمىتقاندا، ئېرىتمە سۆسۈن رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** **pH قىممىتى** 5.0～7.0 گىچە بولۇشى (قوشۇمچە Ⅶ G) كېرەك.

**【باشقىلار】** ئەرەق ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچىسى I S).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** سۈيدۈك ھەيدەش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، يەل ھەيدەش، ئاغرىق توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. جىگەر، بۆرەكنىڭ ئاجىزلىقى، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلاش، سۈت ئازىيىش، سوغۇقتىن بولغان ئىششىق قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 20～30ml دىن ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 250ml دىن قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سايە، سالقىن جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0117—98

# قۇرسى جاۋارىش ئامىلە

## 开胃加瓦日西阿米勒片

## Kai wei Jia wa ri xi a mi le Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى | 16g | قىزىلگۈل | 24 g |
| ئوغرىتىكەن | 16g | تۈمۈر پوقى | 64 g |
| پوستى تۇرۇنجى | 12g | دارچىن | 16 g |
| دېۋىرقاي | 20g | ئامىلە | 120g |
| فەرەنجمىشكى | 16g | گاۋزىبان | 12 g |
| ھېلىلە پوستى | 16g | كۈنجۈت يېغى | 10 g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 12 خىل دورا ئىچىدە كۈنجۈت يېغىدىن باشقا 11 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئارىلاشتۇرۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا كۈنجۈت يېغى، مونوسا-خارىد (ئاددىي شېكەر) قىيامى ۋە كراخمال قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، ئاندىن ئۇنىڭغا يەنە مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچە ماتېرىياللارنى قوشۇپ، بېسىپ 1000 تال قۇرسى قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا جىگەررەڭ قۇرستىن ئىبارەت بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىقراق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1)بۇ دورىدىن 20 قۇرسى ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 10ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، قايىنتىپ فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىدىن 1mlغا ئاز مىقداردا ماگنىي تالقىنى ۋە 1ml تۇز كىسلاتاسى قوشقاندا، ئېرىتمە تەدرىجىي گىلاس رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2 قۇرسى ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 10ml سۇ قوشۇپ ئېرىتىپ، فىلتىرلاپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىدىن 2ml ئېلىپ، ئۇنىڭ 1ml سىغا 2 تامچە تۆمۈر ( Ⅲ ) خلورىد سىناق ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، ئېرىتمە دۇغ قارا رەڭگە ئۆزگىرىدۇ. يەنە 1ml غا 3 تامچە ناترىي خلور كىسلاتىن سىناق ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، ئاق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I D ).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئىشتەينى ئېچىش، يەل ھەيدەش تەسىرىگە ئىگە. جىگەر، ئۆت كېسەللىكلىرى پەيدا قىلىدىغان ئاشقازان، قورساق كۆپۈش، ئىشتەھاسىزلىق، ھەزىم ناچارلىشىش، ئىچ سۈرۈش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 10 قۇرستىن ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

WS$_3$—BW—0118—98

# قۇرسى كەھرىۋا
## 止血开日瓦片
## Zhi xue Kai ri wa Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئانار گۈلى | 30g | ئەرەب يېلىمى | 30g |
| كەھرىۋا | 30g | قىزىلگۈل | 4 g |
| ئىسبەغۇل | 30g | ھەببى بىلسان | 30g |
| گىل ئەرمىنى | 30g | خۇنسىياۋشان | 25g |
| كەتىرا | 30g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 9 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا مونوساخارىد (ئاددىي شېكەر)قىيامى قوشۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 تال قۇرسى قىلىپ ياسىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك قۇرسى بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى چۈچۈمەلرەك، قىرتاق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 3 قۇرسى ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 5ml ئېفىر قوشۇپ، 30 مىنۇت چالغىتىپ چەككىلەپ، ئاندىن فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 0.5ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن خۇنسىياۋشان سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.1g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml ئېفىر قوشۇپ، 10 مىنۇت چالغىتىپ چەككىلەپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىسى سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسى بويىچە، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە ۋە سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمىنىڭ ھەرقايسىسىدىن 5μl ئېلىپ، نېپىز قەۋەت سىلىتسىي يېلىم G لىق تاختا ئۈستىگە ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، خلوروفورم-مېتىل ئىسپىرت (19:1)نى يېيىلدۈرگۈچى قىلىپ يېيىلدۈرۈپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، كۈن نۇرىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 قۇرس ياسالمىلىرىنى تەييارلاش توغرىدىكى مۇناسىۋەتلىك ھەر قايسى ئۆلچەملەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچىسى Ⅰ D ).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 قورۇش، قان توختىتىش ۋە ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. غەيرىي تەبىئىي خىلتلار پەيدا قىلغان ھەر خىل قاناش كېسەللىكلىرى (ئاشقازان، ئۈچەي قاناش، قانلىق تەرەت كېلىش، قان سىيىش) ۋە سوزۇلما ئىچ سۈرۈشلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 5～3 قۇرستىن ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

# مەجۇنى نۇجاھ

## 止痛努加蜜膏 Zhi tong Nu jia Mi gao

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ھېلىلە پوستى | 30g | بەلىلە پوستى | 30g |
| ئامىلە | 30g | قارا ھېلىلە | 30g |
| تۇربۇت | 15g | بىستى پايەنج | 15g |
| سېرىق ئوت ئۇرۇقى | 15g | ئۇستىقۇددۇس | 15g |
| غارىقۇن | 9 g | نارمىشكى | 3 g |
| سۇمبۇل رۇمى | 3 g | ھۇمامە | 3 g |
| كۇندۇر | 3 g | دورىلىق گاۋزىبان | 3 g |
| پوستى تۇرۇنجى | 3 g | رەۋەن | 3 g |
| زەپەر | 3 g | قىزىلگۈل | 15g |
| چۈچۈكبۇيا يىلتىز قىيامى | 15g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 19 خىل دورا ئىچىدە زەپەردىن باشقا 18 خىل دورا يۇمشاق سوقۇلىدۇ؛ زەپەرمۇ ئايرىم ئىنتايىن يۇمشاق سوقۇلۇپ، ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا چەككىلەنگەن ھەسەل ئارىلاشتۇرۇلىدۇ، ئاندىن يۇقىرىدىكى 18 خىل دورىنىڭ تالقىنىنى قوشۇپ تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000g قىلىپ ياسىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ خورمارەڭلىك مەجۇن دورا بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml ئاتسېتون قوشۇپ، 2 مىنۇت ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن، ئاتسېتون ئېرىتمىسىنى تۆكۈۋېلىپ سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا گاللىك كىسلاتاسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئاتسېتون قوشۇپ، ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 2mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچىسى Ⅵ B) بويىچە، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر بىرىدىن 10μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئاتسېتون-ئېتىل ئېسپىرت-سىركە كىسلاتاسى (6:1:2:1)نى يېيىلدۈرگۈچى قىلىپ يېيىلدۈرۈپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد ئېتىل ئېسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

(2) سېلىشتۇرۇش ئۈچۈن غارىقۇندىن 0.5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml مېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، بىر

كېچە چىلاپ قويغاندىن كېيىن فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 2ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن [پەرقلەندۈرۈش]نىڭ (1) تۈرىدىكى سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە ۋە يۇقىرىدا بايان قىلىنغان سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ ھەر بىرىدىن 10μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختىنىڭ ئايرىم-ئايرىم نۇقتىسىغا تېمىتىپ، (30～60℃) لۇق نېفت ئېفىرى-ئېتىل ئاتسېتاتنى (5:1) نىسبەتتە يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىغا قويۇپ كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا رەڭ سپېكترىنىڭ مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇرلۇق داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** مەجۇن ياساملىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (مەزكۇر ئۆلچەمدىكى 1-قوشۇمچە).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي سەۋدا ۋە سەپرانى تازىلاش، توسالغۇلارنى ئېچىش، نېرۋىلارنى قۇۋۋەتلەش تەسىرىگە ئىگە. باش ئاغرىش، قۇلاق غوڭۇلداش، تەشۋىشلىنىش، تۇتقاقلىق، نېرۋا ئاجىزلىق قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 5～10g ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىسىغا 100g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سايە، سالقىن جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0120—98

# پىننە گۈلقەنتى

# 平纳糖膏

## Ping na Tang gao

بۇ دورا ھۆل يالپۇز يوپۇرمىقىنى پىششىقلاپ ئىشلەش ئارقىلىق ياسالغان مەجۇن دورىدۇر.

【ياساش ئۇسۇلى】 يېڭى يالپۇز يوپۇرمىقىدىن 1000g نى بوتقا ھالەتكە كەلتۈرۈپ، ئۇنىڭغا 3000g شېكەر قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ فارفور قاچىغا قاچىلاپ، ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، 40 كۈن ئاپتاپتا قويغاندىن كېيىن، ئايرىم قاچىلارغا قاچىلىنىدۇ (ئاپتاپتا قويۇش مەزگىلىدە ھەر 10 كۈندە بىر قېتىم تولۇق ئارىلاشتۇرۇلىدۇ).

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سارغۇچ يېشىل مەجۇن دورا بولۇپ، ئالاھىدە سالقىنلىتىدىغان خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىق، قىرىقراق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا دىئاتوست قوشۇپ، تەكشى ئېزىپ، ئاندىن ئۇنىڭغا (60~90℃) لۇق نېفت ئېفىرىدىن 20ml قوشۇپ، ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، بىر كېچە تۇرغۇزغاندىن كېيىن، فىلترلەپ، فىلترلەنگەن ئېرىتمە پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇلىدۇ، قالدۇقلىرىغا 1ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ، ئاندىن مېنتول سېلىشتۇرما دورىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 2mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر بىرىدىن 10μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىگە ئايرىم-ئايرىم تېمىتىپ، n-ھېكسان - ئېتىل ئاتسېتات (17:3) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا ئانىزالدېھىد سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ ھەمدە 105℃ تا 10 مىنۇت قىزدۇرۇلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا مەجۇن ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (مەزكۇر ئۆلچەمدىكى 2- قوشۇمچە).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سوغۇق خىلتلارنى پىشۇرۇش ۋە تازىلاش، ئاشقازاننى كۈچەيتىش، يۆتەل پەسەيتىش تەسىرىگە ئىگە. ئاشقازاننىڭ سوغىقى ئېشىپ كېتىشتىن بولغان قۇسۇش، كۆڭۈل ئېلىشىش، ئاشقازان ۋە قورساق كۆپۈش، ھەزىم ناچارلىشىش، زىققە قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 1 قېتىم، ھەر قېتىمدا 10~20g دىن ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىغا 400g دىن قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0121—98

# مەجۇنى جاۋارش مەرۋايىت

## 平溃加瓦日西麦尔瓦依特密膏

## Ping kui jia wa ri xi Mai er wa yi te Mi gao

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| مەرۋايىت | 22.2g | دارچىن | 33.3g |
| بەسباسە | 13.2g | زەنجىۋىل | 26.6g |
| ئاقىرقەرھا | 11.1g | ئاق بەھمەن | 22.2g |
| قاقىلە | 13.3g | كۈندۈر | 26.6g |
| قىزىل بەھمەن | 22.2g | زورەمباد | 13.3g |
| دۇرنەج ئەقرەبى | 13.3g | سېرىقماي | 66.6g |
| كەرەپشە ئۇرۇقى | 13.3g | شاتىرەنجى | 13.3g |
| مىخ دارچىن | 13.3g | جويۇز | 13.3g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 16 خىل دورا ئىچىدىن زەنجىۋىل، شاتىرەنجى، كەرەپشە ئۇرۇقى، جويۇز، بەسباسە، مىخ دارچىن قاتارلىق 6 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ئايرىم-ئايرىم ھالدا 3 قېتىم، بىرىنچى قېتىمدا 2 سائەت، ئىككىنچى قېتىمدا $1\frac{1}{2}$ سائەت، ئۈچىنچى قېتىمدا 1 سائەت قاينىتىپ، قاينىتىلغان سۇيىنى بىرلەشتۈرۈپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنىڭ نىسپىي زىچلىقى (60℃)1.35～1.30 بولغانغا قەدەر قويۇلدۇرۇپ، مەلھەم ھالىتىگە كەلتۈرۈلىدۇ. ئاندىن كېيىن سېرىقمايدىن باشقا، قالغان مەرۋايىت قاتارلىق 9 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنى يۇقىرىدىكى قويۇق مەلھەم ۋە سېرىقماي بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، ئۇنىڭغا يەنە مۇۋاپىق مىقداردا چەككىلەنگەن ھەسەل قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ 1000g قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك مەجۇن بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل قىرىق ۋە قىرتاق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml ئېفىر قوشۇپ، 5 مىنۇت چالغىتىپ، چەككىلەپ، 4 سائەت تۇرغۇزغاندىن كېيىن فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. سىنالدىغان سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 1mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى قوشۇمچە VI B تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر بىرىدىن 5μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، 60～90℃ لۇق نېفىت

ئېفىرى-ئېتىل ئاتسېتات (17:0.3)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا دىنىترو فىنىلھىدرازىن ئېتىل ئىسپىرت سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورا رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا مەجۇن ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى ھەرقايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (مەزكۇر ئۆلچەمدىكى 1-قوشۇمچە).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 تالنى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازاننى قىزىتىش تەسىرىگە ئىگە. سوغۇقتىن بولغان ئاشقازان ئاغرىقى، ئىچ ئۆتكۈ، ئىشتىھاسىزلىق، ئاشقازان ۋە 12 بارماق ئۈچەي يارىسى، ئادەتلەنگەن بويىدىن ئاجراش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 3~5g دىن ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىغا 100g دىن قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

WS$_3$—BW—0122—98

# شپائى مەزى بىزى ئىچملىكى

## 西帕依麦孜彼子口服液

## Xi pa yi Mai zi bi zi Kou fu ye

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئۇجمە | 90g | چيەنشى | 90g |
| ميەن بىشيە | 60g | جنيىگزى | 50g |
| گاردەنىيىا | 40g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 5 خىل دورا ئىچىدە ميەن بىشيەدىن باشقا 4 خىل دورىنى ئايرىم-ئايرىم هالدا 3 قېتىم، بىرىنچى، ئىككىنچى قېتىمدا 2 سائەتتىن، ئۈچىنچى قېتىمدا بىر سائەت سۇ قۇيۇپ قاينىتىپ، ئاندىن قاينىتىلغان سۈيىنى بىرلەشتۈرۈپ تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە ئەسلىدىكى دورا هەجمى بىلەن 1:1 بولغانغا قەدەر قويۇلدۇرۇلىدۇ. ئاندىن ميەن بىشيىنى سوقۇپ، يىرىك تالقان قىلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، هەر قېتىمدا 1 سائەتتىن 3 قېتىم ئايلانما ئېقىملىق چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى بىرلەشتۈرۈپ، ئاندىن ئۇنى يەنە يۇقىرىدا تەييارلانغان ئېرىتمىگە ئارىلاشتۇرۇپ، ئېتىل ئىسپىرتنى ئىسپىرتنىڭ مىقدارى 70% كە كەلگۈچە قوشۇپ، 24 سائەت تۇرغۇزغاندىن كېيىن، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىكى ئېتىل ئىسپىرت يىغىۋېلىنىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭغا 0.1% لىك كالىي سوربىك كىسلاتا قوشۇپ، مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، بوتۇلكىغا بۆلۈپ قاچىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى تاتلىق، سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 20ml ئېلىپ، هەر قېتىمدا 10ml دىن، 2 قېتىم سۇدا تويۇنغان بۇتىل ئىسپىرت بىلەن چالغىتىپ تۇرۇپ چەككىلەپ، چەككىلەنگەن ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۇسىز ناترىي سۇلفات بىلەن سۇسىزلاندۇرۇپ، بۇتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇلىدۇ، قالدۇقلىرىغا 1ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن كېيىن سېلىشتۇرما قىلىنىدىغان دورا ئۇجمىدىن 5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 60% لىك ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسىدىن 30ml قوشۇپ، 1 سائەت ئايلانما ئېقىملىق قىزىتىپ فىلترلەپ، فىلترلەنگەن ئېرىتمىنى 10ml غا كەلگۈچە قويۇلدۇرۇپ، ئوخشاش ئۇسۇل بويىچە سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. ئاندىن جاسمىنويىدىن (Jasminoidin) سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، هەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 2mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچىسى Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن يۇقىرىدىكى 3 خىل ئېرىتمىنىڭ هەر

بىرىدىن 6μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات-سىركە كىسلاتاسى-سۇ (15:2:4) نىڭ ئۈستىنكى قەۋىتىدىكى سۇيۇقلۇقنى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا رەڭ سپېكتىرىنىڭ مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش كۆك رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ. فوسفومولبدېك كىسلاتا ئېتىل ئىسپىرت سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىغا مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش كۆك رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 pH قىممىتى 4.0～6.0 (قوشۇمچە Ⅶ G) بولۇشى لازىم.

【نىسپىي زىچلىقى】 1.01 (قوشۇمچە Ⅶ A) دىن تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

【باشقىلار】 بۇ دورا مىكستۇرا ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە (قوشۇمچە Ⅰ J) ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 بەدەننىڭ ئۇزۇقلاندۇرغۇچى كۈچى، تۇتۇپ تۇرغۇچى كۈچى ۋە چىقىرىش كۈچىنى كۈچەيتىش، ئىللەتلەرنى تازىلاش، سۈيدۈك ھەيدەش تەسىرىگە ئىگە. مەزى بېزى ياللۇغى ۋە مەزى بېزى يوغىناشتىن بولغان سۈيدۈكنىڭ دەممۇدەم كېلىشى، سۈيدۈك تېمىپ توختىماسلىق، بەل، تىز تېلىش، باش قېيىش، كۆز قاراڭغۇلىشىش، ئۇيقۇسىزلىق، قۇلاق غوڭۇلداش، مەنىي بالدۇر كېتىش، ئېھتىلام بولۇش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 10ml دىن ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر ئامپۇلغا 10ml دىن قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

$WS_3$—BW—0123—98

# غار-غار سۇيى

## 西帕依固龈液

## Xi pa yi Gu yin ye

بۇ دورا موزىنى پىششىقلاپ ئىشلەش ئارقىلىق ياسالغان ئېغىز چايقاش سۇيۇقلۇقىدىن ئىبارەت.

**【ياساش ئۇسۇلى】** موزىنى 20g سوقۇپ يىرىك تالقان قىلىپ، سۇ قۇيۇپ، بىر سائەت چىلاپ قويغاندىن كېيىن، ھەر قېتىمدا $\frac{1}{2}$ سائەتتىن 3 قېتىم قاينىتىپ، قاينىتىلغان سۇيۇقلۇقنى بىرلەشتۈرۈپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىگە رېتى بويىچە چەككىلەنگەن ھەسەلدىن 20g، يالپۇز مۇئەتتەردىن 1ml ۋە ناترىي بېنزوئاتتىن 0.5g قوشۇپ، ئارىلاشتۇرۇپ ئېرىتىپ، 1000ml غا كەلگۈچە سۇ قوشۇپ، بوتۇلكىغا بۆلۈپ قاچىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سۇس قوڭۇر رەڭ سۇيۇقلۇق بولۇپ، پۇراقلىق، تەمى قېرىق، سەل تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 1~2 تامچە تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد سىناق ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، ئېرىتمە دەرھال كۆكۈش بىنەپشە رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 20ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 10ml دىن 2 قېتىم چايقىتىپ تۇرۇپ چەككىلەپ، چەككىلەنگەن ئېتىل ئاتسېتات ئېرىتمىسىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 0.5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن گاللىك كىسلاتا سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 1mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچىسى Ⅵ B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 3μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات-مېتىل ئىسپىرت-فورمات كىسلاتاسى (5.3:0.5) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 1% لىك تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورا رەڭ سپېكترىنىڭ مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش كۆكۈش بىنەپشە رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** **pH قىممىتى** 3.5~5.0 (قوشۇمچە V Ⅱ) بولۇشى كېرەك.

**【باشقىلار】** (نىسپىي زىچلىقتىن باشقا) بۇ دورا مىكستۇرا ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك ھەر قايسى بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I J).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** چىش مىلىكىنى چىڭىتىش، قان تازىلاش، ئاغرىق توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. چىش ئەتراپى كېسەللىكلىرىدىن بولغان چىش تۈۋى بوشاپ قېلىش، چايناش

كۆچى ئاجىزلاش، چىش مىدىرلاپ قېلىش، چىش مىلىكى قانلاش، شۇنداقلا تىل، ئېغىزلارغا جاراھەت چىقىش، گال-بوغۇز ئىششىپ ئاغرىش، ئېغىز پۇراش، تاماكا سېپسقىنى يوقىتىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 5~3 قېتىم، ھەر قېتىمدا تەخمىنەن 3ml دىن غار-غار قىلىنىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 30ml دىن قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن جايغا قويۇلىدۇ.

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** غار-غار قىلىپ يۇتۇۋەتسە بولىۋېرىدۇ. ساقلاش جەريانىدا دورا ئازراق چۆكمە بولۇپ قالسا، داۋالاش ئۈنۈمىگە تەسىر يەتمەيدۇ.

WS$_3$—BW—0124—98

# قۇرسى شاھتەرە

## 百癣夏塔热片

## Bai xuan Xia ta re Pian

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| شاھتەرە چىنى | 180g | ھېلىلە پوستى | 30g |
| بەلىلە پوستى | 30 g | سوقمونىيا | 15g |
| سەبرى | 42 g | قارا ھېلىلە | 30g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 6 خىل دورىدىن شاھتەرە چىنىنىڭ 4 ھەسسىسىگە باراۋەر كېلىدىغان %70 لىك ئېتىل ئىسپىرتقا 24 سائەت چىلاپ قويۇپ، قىزىتىپ، ھەر قېتىمدا 1 سائەتتىن 3 قېتىم ئايلانما ئېقىملىق چەككىلەپ، چەككىلەنگەن ئېرىتمىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە مۇۋاپىق مىقدارغا كەلگۈچە قويۇلدۇرۇلىدۇ. دورا قالدۇقىنى ھېلىلە پوستى، بەلىلە پوستى، قارا ھېلىلە قاتارلىقلار بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، ھەر قېتىمدا 1 سائەتتىن 3 قېتىم سۇدا قاينىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيىنى بىرلەشتۈرۈپ، مۇۋاپىق مىقدارغا كەلگۈچە قويۇلدۇرۇلىدۇ، ئاندىن قويۇلدۇرۇلغان 2 خىل ئېرىتمىنى بىرلەشتۈرۈپ، ئەسلىدىكى دورىنىڭ مىقدارى بىلەن 1:1 نىسبەتكە كەلگۈچە داۋاملىق قويۇلدۇرۇپ، قويۇق مەلھەم قىلىنىدۇ. ئاندىن سەبرى، سوقمونىيانى يۇمشاق سوقۇپ تالقان قىلىپ، ئۇنى يۇقىرىدىكى تەييارلىغان قويۇق مەلھەم بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچە ماتېرىيال قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى قىلىپ، سىرتىغا شېكەر يالىتىپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ، شېكەر يالىتىلغان قۇرسى بولۇپ، شېكەر يالىتىلغان قىسمىنى چىقىرىۋەتكەندىن كېيىن، قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك كۆرۈنىدۇ، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 10 قۇرسى ئېلىپ، شېكەر يالىتىلغان قىسمىنى چىقىرىۋەتكەندىن كېيىن ئېزىپ، ئۇنىڭغا 50ml سۇ قوشۇپ چالغىتىپ ئېرىتىپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن 5ml ئېرىتمىگە 0.2g بوراكس قوشۇپ، قىزىتىپ ئېرىتىپ، بۇنىڭدىن بىر قانچە تامچە ئېلىپ، ئۇنىڭغا 30ml سۇ قوشۇپ تەكشى ئارىلاشتۇرۇلسا، يېشىل يالتىراق نۇر كۆرۈنىدۇ. ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزەتكەندە، يورۇق سېرىق يالتىراق نۇر كۆرۈنىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، يەنە فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىدىن 2ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا تەڭ مىقداردا تويۇنغان بروم سۈيى قوشۇلسا، ئېرىتمىدە سېرىق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىدىن يەنە 2ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 2ml نىترات كىسلاتاسى قوشۇپ، چالغىتقاندا ئېرىتمە سارغۇچ يېشىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 3 قۇرسى ئېلىپ، شېكەر يالىتىلغان قىسمىنى چىقىرىۋەتكەندىن كېيىن، ئېزىپ ئۇنىڭغا 5ml تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد ئېرىتمىسى، 1ml سۇيۇق تۇز كىسلاتاسى قوشۇپ، چالغىتىپ، سۇ

ۋاننىسىدا 5 مىنۇت قىزىتقاندىن كېيىن سوۋۇتۇپ، ئۇنىڭغا يەنە 10ml كاربون تېترا خلورىد ئېرىتمىسى قوشۇپ، 1 مىنۇت ئاستا-ئاستا چايقىتىلىدۇ، ئاندىن كاربون تېترائوكسىد ئېرىتمىسىدىن 6ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسىدىن 3ml قوشۇپ، چايقاتقاندا سۇيۇقلۇقنىڭ ئاممىياكلىق قەۋىتى قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

(3) بۇ دورىدىن 10 قۇرسى ئېلىپ، شېكەر يالىتىلغان قىسمىنى چىقىرىۋەتكەندىن كېيىن ئېزىپ، ئۇنىڭغا 20ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئۇنى سۇ ۋاننىسىدا قايىنىغۇچە قىزىتقاندىن كېيىن، بىر نەچچە مىنۇت چايقىتىپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمە سىناق قىلىنىغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. سەبرى گلىكوزىد (ئۇلوئىن) سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1mlنىڭ تەركىبىدە 5mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (VI B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات-مېتىل ئىسپىرت-سۇ (10:1.7:1.3)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 10% لىك كالىي ھىدروكسىد ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈگەندىن كېيىن، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنىغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىغا مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇرلۇق نۇقتا پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاش توغرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I D).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتى، سەپرا ۋە چىرىگەن قاننى تازىلاش، ئىششىق ياندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. قول-پۇت تەمرەتكىسى، بەدەن تەمرەتكىسى، گۆللۈك تەمرەتكە، تەڭگە تەمرەتكە كېسىلى، زىيادە سەزگۈرلۈكتىن بولغان تېرە ياللۇغى، بەلۋاغسىمان قوۋاق، دانىخورەك قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 5~3 قۇرستىن ئىچىلىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

$WS_3$—BW—0125—98

# قۇرسى ئىمساك

## 伊木萨克片

## Yi mu sa ke Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| كۈندۈر | 40g | ئىپار | 14 g |
| زەپەر | 24g | بۇقا چۈيىسى | 48 g |
| ئەنبەر | 4 g | جويۇز | 48 g |
| خولىنجان | 34g | قەلەمپۇر | 160g |
| سۆئۈلەپ | 72g | كۆچۈلا (پىششىقلانغان) | 24 g |
| خەشخاش پوستى | 60g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 11 خىل دورا ئىچىدە خەشخاش پوستىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 1 سائەتتىن 2 قېتىم قاينىتىپ، قاينىتىلغان سۈيىنى بىرلەشتۈرۈپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى 200ml قالغۇچە قويۇلدۇرۇپ تەييارلىنىدۇ. ئاندىن ئىپار، زەپەر، ئەنبەر قاتارلىقلارنى ئايرىم-ئايرىم يۇمشاق سوقۇپ، كۈندۈر قاتارلىق قالغان 7 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، ئاندىن بۇ دورا تالقانلىرىنى تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، خەشخاش پوستىنىڭ قويۇلدۇرۇلغان ئېرىتمىسى بىلەن دانىچە قىلىپ، سايىدا قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى قىلىپ ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سارغۇچ كۈل رەڭ بولۇپ، تەمى سەل تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 2 قۇرسى ئېلىپ ئېزىپ، ئۇنىڭغا 0.5% لىك تۇز كىسلاتا ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسىدىن 15ml قوشۇپ، 30 مىنۇت ئىسسىق سۇغا چىلىغاندىن كېيىن فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇلىدۇ، قالدۇقلىرىغا 5% لىك تۇز كىسلاتا ئېرىتمىسىدىن 10ml قوشۇپ ئېرىتىپ، ئۇنى 3 پروبىركىغا بۆلۈپ، ئاندىن ئۇنىڭغا ئايرىم-ئايرىم بىسمۇت كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى، يود-كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى ۋە سىلىكوتۇڭستېك كىسلاتا سىناق ئېرىتمىسى قوشۇلغاندا ئېرىتمە ئايرىم-ئايرىم ھالدا قىزغۇچ كاۋا چېچەكى رەڭ، قوڭۇر رەڭگە ئۆزگىرىدۇ ۋە ئاق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل قىلىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2 قۇرسى ئېلىپ يۇمشاق ئېزىپ، ئۇنىڭغا خلوروفورم-ئېتىل ئىسپىرت (1:10) ئارىلاشما ئېرىتمىسىدىن 5ml ۋە قويۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسىدىن 0.5ml قوشۇپ چايقىتىپ، 2 سائەت تۇرغۇزغاندىن كېيىن فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمە سىناق قىلىنىغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن ستىرىخنىن سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1mlنىڭ تەركىبىدە 2mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر

ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، سىناق قىلىنىدىغان ئېرىتمىدىن 20μl، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىدىن 10μl شۇمۇرتۇپ ئېلىپ، ئاندىن سىلىتسىي يېلىم G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئاممىياك ھورىدا 30مىنۇت تويۇندۇرغاندىن كېيىن، مېتىل بېنزول-ئاتسېتون-ئېتىل ئېسپىرتى-قويۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسى (4:5:0.6:0.4)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ، يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا سۇيۇق بىسمۇت كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى ئۆزىگە مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

(3) سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا خەشخاش پوستىدىن 2g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 20ml مېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، 30 مىنۇت ئايلانما ئېقىملىق چەككىلەپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml مېتىل ئېسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، [پەرقلەندۈرۈش]نىڭ (2)دە كۆرسىتىلگەن سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىدىن 20μl ۋە يۇقىرىدىكى سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا ئېرىتمىسىدىن 10μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى Gلىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئاممىياك ھورىدا 30 مىنۇت تويۇندۇرغاندىن كېيىن، بېنزول-ئاتسېتون-ئېتىل ئېسپىرت-ئاممىياك سۈيى (20:20:3:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا سۇيۇق بىسمۇت كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى ئۆزىگە مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرس ياساملىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە Ⅰ D).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، باھنى كۈچەيتىش، مەنىينى كۆپەيتىش ۋە مەنىي تۇتۇش تەسىرىگە ئىگە. جىنسىي ئاجىزلىق، مەنىي بالدۇر كېتىش، مەنىي ئېقىپ كېتىش، سىيىپ يېتىش ۋە نېرۋا ئاجىزلىق قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە بىر قېتىم، كەچتە 3~2 قۇرستىن تاماقتىن كېيىن ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$－BW－0126－98

# ئەنجباھار شەربىتى

# 血宁安吉杷尔糖浆

**Xue ning An ji ba er Tang jiang**

【رېتسېپ】

ئەنجباھار 280g ئاق سەندەل 320g

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 2 خىل دورىنى ھەر قېتىمدا $1\frac{1}{2}$ سائەتتىن 2 قېتىم سۇدا قاينىتىپ، چەككىلەپ، بىرلا ۋاقىتتا 300ml دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇق يىغىۋېلىنىدۇ، ئاندىن قاينىتىلغان سۇيۇقلۇقنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى مۇۋاپىق مىقدارغا كەلگۈچە قويۇلدۇرغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا 600g ساخاروزا قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ، ئېرىتىپ ھەممە 700ml قالغۇچە قويۇلدۇرۇپ، سوۋۇتۇپ، ئاندىن ئۇنىڭغا يۇقىرىدىكى دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇق ۋە 0.15٪ لىك بېنزوئىك كىسلاتا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاش- تۇرۇپ، 1000ml قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك يېپىشقاق سۇيۇقلۇقتىن ئىبارەت بولۇپ، پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى تاتلىق، سەل قىرتاق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1)بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 1ml سۇ قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئۇنىڭغا يەنە 3～2 تامچە تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد سىناق ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، ئېرىتمە قېنىق يېشىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2)بۇ دورىدىن 20ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېفىر قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 20ml دىن، 2 قېتىم چالغىتىپ تۇرۇپ چەككىلەپ، چەككىلەنگەن ئېفىر سۇيۇقلۇقنى بىرلەشتۈرۈپ، قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا يەنە 1ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن ئاق سەندەل مېيى سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ ئۇنىڭغا ئېفىر قوشۇپ، ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 10μl دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، 90～60℃ لۇق نېفىت ئېفىرى-ئېتىل ئاتسېتات (17:3)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا P-دى مېتىل ئامىنو بېنزالدېھىد ئېرىتمىسى (P-دى مېتىل ئامىنو بېنزولدېھىدتىن 0.25g ئېلىپ، ئۇنى 50ml سىركە كىسلاتاسىدا ئېرىتىپ، ئۇنىڭغا 5ml فوسفات كىسلاتاسى، 20ml سۇ قوشۇپ تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ) پۈركۈپ، 90～80℃ تا تەخمىنەن 5 مىنۇت قاقلىنىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ

رەڭ سپېكتىرىدا سىلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش كۆكۈش بىنەپشە رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】 pH قىممىتى** 3.5～5.0 (قوشۇمچە Ⅶ G ) بولۇشى كېرەك.

**【نىسپىي زىچلىقى】** 1.20 دىن (قوشۇمچە Ⅶ A )دىن تۆۋەن بولماسلىقى لازىم.

**【باشقىلار】** بۇ دورا شەربەت ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە Ⅰ H ).

**【 تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قان توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. ھەر خىل قان يوقىتىش (قان تۈكۈرۈش، قان سىيىش، چوڭ تەرەتتىن قان كېلىش، قان قۇسۇش، بالىياتقۇ قاناش، بۇرۇن قاناش قاتارلىق)لارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 3 قېتىم، 1 قېتىمدا 10～15ml دىن ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 200ml دىن قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

$WS_3$－BW－0127－98

# نانخا جەۋھىرى

## 行气那尼花颗粒

## Xing qi Na ni hua Ke li

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| جۇۋىنە (نانخا) | 60 g | سىيادان | 60g |
| زىرە | 60 g | جويۇز | 27g |
| ئارپىبەدىيان | 27 g | زەنجىۋىل | 27g |
| زۇپا | 60 g | پىننە | 60g |
| ئىگىر | 27 g | مەرزەنجۇش | 60g |
| بەسباسە | 27 g | كەرەپشە ئۇرۇقى | 27g |
| يالپۇز | 120g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 13 خىل دورا ئىچىدە زۇپا، پىننە، زىرە، ئارپىبەدىيان، يالپۇز قاتارلىق 5 خىل دورىنى چەككىلەپ، ئۇنىڭ ئۇچۇچان مېيى ئېلىنىدۇ. دىستىللەنگەندىن كېيىنكى ئېرىتمىسى باشقا قاچىغا يىغىۋېلىنىدۇ، دورا قالدۇقىنى قالغان جۇۋىنە (نانخا) قاتارلىق 8 خىل دورا بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، بىرىنچى قېتىمدا $2\frac{1}{2}$ سائەت، ئىككىنچى قېتىمدا $1\frac{1}{2}$ سائەتتىن 2 قېتىم سۇدا قاينىتىپ، قاينىتىلغان سۈيىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى يۇقىرىدا تەييارلىغان سۇلۇق ئېرىتمىسى بىلەن بىرلەشتۈرۈپ، ئۇنىڭ نىسپىي زىچلىقى 1.32～1.35 (50℃)كە كەلگۈچە قويۇلدۇرۇپ مەلھەم قىلىنىدۇ. ئاندىن مەلھەمدىن بىر ئۈلۈش ئېلىپ، ئۇنىڭغا 4 ئۈلۈش ساخاروزا، بىر ئۈلۈش دېكستىرىن قوشۇپ دانىچە قىلىپ، قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا يۇقىرىدا تەييارلىغان ئۇچۇچان مايىنى پۈركۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000g قىلىپ تەييارلانسا بولىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سارغۇچ قوڭۇر ياكى قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك دانىچىدىن ئىبارەت بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل قېرىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 15ml ئېفىر قوشۇپ، 20 مىنۇت ئايلاندۇرۇپ ئېقىملىق چەككىلەنگەندىن كېيىن فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، ئاندىن قالدۇقلىرىغا 1% لىك ۋانىللىن سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسىدىن 2ml قوشۇلسا، ئېرىتمە تەدرىجىي قىزىلگۈل رەڭگىگە ئۆزگىرىدۇ.

(2)بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 15ml سۇ قوشۇپ ئېرىتىپ، ئۇنىڭغا يەنە 15ml بۇتىل ئىسپىرت قوشۇپ چايقىتىپ تۇرۇپ چەككىلەپ، چەككىلەنگەن بۇتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇلىدۇ، قالدۇقلىرىغا 2ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، ئۇنىڭغا 5% لىك ناترىي نىترىت ئېرىتمىسى ۋە

10% لىك ئاليۇمىن نىترات ئېرىتمىسىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 3 تامچە تېمىتىپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئۇنىڭغا يەنە 5 تامچە ناترىي ھىدروكسىد سىناق ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، ئېرىتمە قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا دانىچە (جەۋھەر) ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە C I ).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** جىگەرنى ئاسراش، ئىشتەيىنى ئېچىش، يەل ماگدۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش، بالىياتقۇنى قىزىتىش تەسىرىگە ئىگە. ئاشقازان، ئۈچەي يوللىرى كېسەللىكلىرى، جىگەر ياللۇغى، ئۆت خالتا ياللۇغى، ئاياللاردىكى تۇغماسلىق قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 6g دىن قايناق سۇغا چىلاپ ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر خالتىسىغا 12g دىن قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

# تەنكار كاپسۇلى

## 行气坦尼卡尔胶囊

## Xing qi Tan ni Ka er Jiao nang

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سەبرى | 230.4g | قارىمۇچ | 172.8g |
| تەنكار | 28.8 g | مىگدىۋانە ئۇرۇقى | 36 g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 4 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن، كاپسۇلغا قاچىلانسا بولىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ كاپسۇللۇق دورا بولۇپ، ئىچىدە سېرىق پاراشوك بار، تەمى قېرىق ۋە ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) 5 تال كاپسۇلنىڭ ئىچىدىكى پاراشوكنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا 20ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، سۇ ۋاننىسىدا قىزدۇرۇپ قايىنىتىپ، بىر نەچچە مىنۇت چالغىتقاندىن كېيىن، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمە سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. سەبرە گلىكوزىد-(ئالوئىن) سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى قوشۇپ، ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 5mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسگە ئاساسەن، يۇقىرىدا تەييارلانغان 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسىتات-مېتىل ئىسپىرت-سۇ (10:1.7:1.3)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 10% لىك كالىي ھىدروكسىد مېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇر داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

(2) 1.5g دورا پاراشوكىغا 10ml سۇسىز ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئۇلترا ئاۋازدا 20 مىنۇت بىر تەرەپ قىلىپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمە سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن قارىمۇچ ئىشقارى (پىپېرىن) سېلىشتۇرما دورىسىنى قوڭغۇر رەڭلىك بوتۇلكىغا سېلىپ، ئۇنىڭغا سۇسىز ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ھەر 1mlنىڭ تەركىبىدە 4mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-ئاتسېتون (7:2:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 10% لىك سۇلفات كىسلاتا ئېتىل ئىسپىرت

پۇركۇپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا كاپسۇل دورىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I L).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يەل ھەيدەش، چوڭ تەرەتنى راۋانلاشتۇرۇش،ئاغرىق توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. ئىشتىھاسى تۇتۇلۇش، قورساق كۆپۈش، قەۋزىيەت قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 1 قېتىم، ھەر قېتىمدا 3 كاپسۇلدىن ئىچىلىدۇ.

**【دىققەت】** ھامىلىدارلار ۋە ئاشقازان يارىسى بار كېسەللەر ئىچىشكە بولمايدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر كاپسۇلغا 0.3g دىن قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

# قۇرسى لوغانزىيا

## 行滞罗哈尼孜牙片

**Xing zhi Luo ha Ni zi ya Pian**

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| سېرىق ئۈت ئۇرۇقى | 11g | ئادراسمان ئۇرۇقى | 11g |
| يالپۇز | 4 g | كۇدە ئۇرۇقى | 8 g |
| ئاچچىق ئەمەن | 4 g | كەرەپشە ئۇرۇقى | 4 g |
| پىلپىل | 8 g | قارىمۇچ | 4 g |
| دارچىن | 4 g | زەپەر | 2 g |
| غارىقۇن | 16g | ئاچچىقتاۋۇز | 16g |
| ھەببۇلغار | 11g | خەربەق سىياھ | 16g |
| ئۈشنە | 16g | ئۇستىقۇدۇس | 11g |
| جىنتىياناچىنى | 11g | مۇقەل | 11g |
| ئاقمۇچ | 11g | سەبرى | 11g |
| جوئىدە | 11g | جاۋۇشىر | 11g |
| بىستى پايەنج | 11g | سەكبىنەج | 11g |
| پەرپىيۇن | 11g | قۇندۇز قەھرى | 11g |
| مۇرمەككى | 11g | سوقمونىيا | 4 g |
| سۇمبۇل تىب | 11g | زەنجىۋىل | 11g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 30 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا چەككىلەنگەن ھەسەل ۋە سۇ قوشۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى قىلىپ ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك قۇرسىدىن ئىبارەت بولۇپ، تەمى سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1)بۇ دورىدىن 5g نى يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 20ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، چالغىتقاندىن كېيىن بىر كېچە چىلاپ قويۇپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. غارىقۇننىڭ سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ، ئوخشاش ئۇسۇل بىلەن سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەرقايسىسىدىن 5μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى Gلىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، 60℃~30لۇق نېفىت ئېفىرى-ئېتىل ئاتسېتات

(5:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇر دېغى پەيدا بولىدۇ.

(2)بۇ دورىدىن 10gنى يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 30ml خلوروفورم قوشۇپ، ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ چايقىتىپ، بىر كېچە سوغۇق سۇغا چىلاپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml خلوروفورم قوشۇپ ئېرىتىپ سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن پىلپىل سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml خلوروفورم قوشۇپ، ئوخشاش ئۇسۇل بىلەن سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا ئېرىتمىسى تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىدىن 2μl، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمىدىن 10μl شۇمۇرتۇپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، n -ھېكسان-خلوروفورم-ئېتىل ئاتسېتات (3:1:2)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇ-تۇپ، سۇيۇق بىسمۇت كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئىككى دانە ئوخشايدىغان سېرىق داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە ⅠD).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يەل ھەيدەش، تۈگۈنلەرنى يېشىش، خىلىتلارنى تەڭشەپ، راۋانلاشتۇرۇش تەسىرىگە ئىگە. پۇت-قول ئۇيۇشۇش، بەرەس، ئاق داغ، لەقۋا، ئولتۇرغۇچ نېرۋا ئاغرىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 7~5 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سايە، سالقىن قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

$WS_3$—BW—0130—98

# قۇرسى جاۋارش زەرئۇنى
# 壮益加瓦日西再尔吾尼片
# Zhuang yi Jia wa ri xi zai er wu ni Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئەرمۇدۇن ئۇرۇقى | 33.75g | زەنجىۋىل | 11.25g |
| ئاقمۇچ | 11.25g | سۇئدى | 33.75g |
| ئاق بەھمەن | 33.75g | قىزىل بەھمەن | 33.75g |
| تەرتىز | 33.75g | خولىنجان | 11.25g |
| تىيەندۇڭ | 33.75g | مىخ دارچىن | 11.25g |
| سازەج ھىندى | 30 g | سۇمبۇل تىب | 8.75 g |
| پىلپىل | 11.25g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 13 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا مونوساخارىد (ئاددىي شېكەر) قىيامى قوشۇپ، دانىچە قىلىپ، قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى قىلىپ ياسىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك قۇرسى بولۇپ، پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى سەل تاتلىق، ئاچچىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 5 قۇرسى ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 10ml ئېفىر قوشۇپ، 30 مىنۇت چالغىتقاندىن كېيىن، فىلترلەپ، فىلترلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن قارىمۇچ ئىشقارى (پىپېرىن) سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا سۇسىز ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 4mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلىنىپ سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى Gلىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-ئاتسېتون (7:2:1)نى يېيىلدۈرگۈچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا %10 لىك سۇلفات كىسلاتا ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا قۇرس ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I D ).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 نۇرغۇن ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش تەسىرىگە ئىگە. سوغۇق

يەلنىڭ ئېشىپ كېتىشىدىن بولغان بەل ئاغرىش، جىنسىي ئىقتىدارى ئاجىزلاش، مەنىي ئېقىپ كېتىش، مەنىي بالدۇر كېتىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 10 قۇرستىن ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

# قۇرسى جاۋارش ئۇدتۇرۇش

## 安胃加瓦日西吾地吐如西片

## An wei jia wa ri xi wu di tu ru xi Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئۇد ھىندى | 6 g | لاچىندانە | 40 g |
| زىرىق مېۋىسى | 20g | پىننە | 20 g |
| پوستى تۇرۇنجى | 20g | سۇمبۇل تىب | 20 g |
| مەستىكى رۇمى | 20g | قەلەمپۇر | 20 g |
| سۇئدى | 20g | دارچىن | 20 g |
| قاقىلە | 20g | زەرنەپ | 20 g |
| ئاق سەندەل | 20g | تاباشىر | 20 g |
| ئاسارۇن چىنى | 20g | پىلپىل | 10 g |
| لىمون كىسلاتاسى | 40g | تەمرى ھىندى | 240g |
| زەنجىۋىل | 10g | تۇكلۇك رەيھان | 20 g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 20 خىل دورىنىڭ ئىچىدە زىرىق مېۋىسى، لىمون كىسلاتاسى، تەمرى ھىندىلەردىن باشقا، ئۇد ھىندى قاتارلىق 17 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئاندىن زىرىق مېۋىسى، تەمرى ھىندى قاتارلىقلارنى 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 1 سائەتتىن سۇدا قاينىتىپ، سۇيىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى قويۇق مەلھەم ھالىتىگە كەلگۈچە قويۇلدۇرۇپ، ئۇنىڭغا يەنە شېكەر، لىمون كىسلاتاسى قوشۇپ، ئاندىن ئۇنى يۇقىرىدا تەييارلىغان دورا تالقىنى بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ سېرىق رەڭلىك قۇرستىن ئىبارەت بولۇپ، پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى سەل تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1)بۇ دورىدىن 20 قۇرسى ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 40 مىنۇت قىزدۇرغاندىن كېيىن فىلترلەپ، فىلترلەنگەن ئېرىتمىسىدىن 1ml غا ئاز مىقداردا ماگنىي تالقىنى ۋە 1ml تۇز كىسلاتاسى قوشقاندا، ئېرىتمە تەدرىجىي قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2)يۇقىرىدىكى فىلترلەنگەن ئېرىتمە سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن پوستى تۇرۇنجىنىڭ سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 40 مىنۇت ئايلانما ئېقىمدا قىزدۇرغاندىن كېيىن، فىلترلەپ، فىلترلەنگەن ئېرىتمە سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى

ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، خلوروفورم-مېتىل ئىسپىرت-سۇ (32:17:5) نىڭ ئاستىنقى قەۋىتىدىكى ئېرىتمىنى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 1% لىك ئاليومىن (Ⅲ) خلورىد ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇرلۇق داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

(3) بۇ دورىدىن 15 قۇرسىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 20ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، 12 سائەت سوغۇق سۇغا چىلاپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 2ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن قەلەمپۇر سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ، ئوخشاش ئۇسۇل بىلەن سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-فورمات كىسلاتاسى (8:1:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىللىن سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسى پۈركۈپ، 105℃ تا 5 مىنۇت قاقلىنىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرس ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە Ⅰ D).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ئاشقازاندىكى غەيرىي تەبىئىي خىلتلارنى تارقىتىش، تاماقنى ھەزىم قىلدۇرۇش، يەل ھەيدەش، ئاغرىق توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. ھۆل سوغۇقنىڭ ئېشىپ كېتىشىدىن بولغان ئاشقازان ئاغرىش، ئىچ سۈرۈش، قورساق كۆپۈش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 7~5 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

WS3－BW－0132－98

# مامىران كاپسۇلى

## 玛木然止泻胶囊

**Ma mu ran Zhi xie Jiao nang**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| مامىرانچىنى | 40 g | خۇنسىياۋشان | 40g |
| كەتىرا | 40 g | كۇندۇر | 40g |
| موزا | 120g | ئىسبەغول | 4 g |
| هېلىلە پوستى | 40 g | تاباشىر | 40g |
| يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى | 120g | بەلىلە پوستى | 40g |
| ئانار گۈلى | 40 g | زىرىق مېۋىسى | 40g |
| قارا هېلىلە | 40 g | ئانار پوستى | 40g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 14 خىل دورا ئىچىدىن موزا، كۇندۇر، كەتىرا، تاباشىر، يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى، خۇنسىياۋشان قاتارلىق 6 خىل دورا يۇمشاق سوقۇلىدۇ، مامىرانچىنى قاتارلىق قالغان 8 خىل دورىنى 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 1 سائەتتىن سۇدا قاينىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى بىرلەشتۈرۈپ، نىسپىي زىچلىقى 1.30～1.40(80℃) غا كەلگۈچە قويۇلدۇرۇپ، قويۇق مەلھەم قىلىپ، ئاندىن ئۇنى يۇقىرىدا تەييارلىغان دورا تالقىنىغا تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، 1000 دانە كاپسۇلغا قاچىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ كاپسۇللۇق دورا بولۇپ، ئىچىدە قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك دانىچە بولىدۇ. تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنىڭ دانىچىسىدىن 1.5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 20ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 10 مىنۇت ئايلانما ئېقىملىق قىزدۇرغاندىن كېيىن فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، ئاندىن قالدۇقلىرىغا 5% لىك تۇز كىسلاتا ئېرىتمىسىدىن 5ml قوشۇپ ئېرىتىپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى 3 پروبىركىغا بۆلۈپ، ئۇنىڭغا ئايرىم-ئايرىم ھالدا بىسمۇت كالىي يودىد-يود-كالىي يودىد ۋە سىلىكوۋولفرام كىسلاتاسى سىناق ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، ئېرىتمىدە ئايرىم-ئايرىم ھالدا جۇزە رەڭ، قوڭۇر رەڭ ۋە ئاق چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

(2) بۇ دورىنىڭ دانىچىسىدىن 0.6g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 5ml سۇ قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىگە 3～2 تامچە 5% لىك تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، ئېرىتمە سۆسۈن رەڭلىك چۆكمە ھاسىل قىلىدۇ.

(3) بۇ دورىنىڭ دانىچىسىدىن 3g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 30ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 30 مىنۇت ئايلانما

ئېقىملىق قىزدۇرغاندىن كېيىن فىلترلەپ، فىلترلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 15ml سۇ قوشۇپ ئېرىتىپ، فىلترلەپ، فىلترلەنگەن ئېرىتمىگە ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 10ml دىن 2 قېتىم چەككىلەپ، چەككىلەنگەن ئېتىل ئاتسېتات ئېرىتمىسىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۇ قەۋىتىنى ئايرىۋېلىپ، pH قىممىتىنى نېيترال ھالەتكە ئەكىلىپ، بۇتىل ئىسپىرت بىلەن ھەر قېتىمدا 20ml دىن 2 قېتىم چالغىتىپ تۇرۇپ چەككىلەپ، چەككىلەنگەن بۇتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسىنى بىرلەشتۈرۈپ، ئاندىن پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن بېرىبېرىن تۇز كىسلاتا سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 0.5mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىدىن 10μl ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىدىن 6μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى Gلىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بۇتىل ئىسپىرت-سىركە كىسلاتاسى-سۇ (7:1:2.5)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇنىدا ئوخشاش سېرىق رەڭلىك يالتىراق داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

(4)[ پەرقلەندۇرۇش]نىڭ (3)سىدىكى ئېتىل ئاتسېتات ئېرىتمىسى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇلۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىلىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن خۇنسىياۋشان سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.1g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 20 مىنۇت ئايلانما ئېقىملىق قىزدۇرغاندىن كېيىن فىلترلەپ، فىلترلەنگەن ئېرىتمە سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە ۋە سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-مېتىل ئىسپىرت-ئىزوپروپانول-ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسى (6:3:1.5:1.5:0.5)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇنىدا ئوخشاش جۇزە رەڭلىك يالتىراق نۇر داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا كاپسۇل ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈزۈمىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I L ).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** چىرىگەن قاننى تازىلاش، غەيرىي تەبىئىي سەپرا ئۇلغىيىشنى پەسەيتىش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. قورساق ئاغرىش، تولغاق، قۇسۇش، ھەزىم قىلىش ناچارلىشىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 3 كاپسۇلدىن ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر كاپسۇلغا 0.3g دىن قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، قاراڭغۇ جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0133—98

# قۇرسى كىبرىت
# 克比热提片
## Ke bi re ti Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| گۈڭگۈرت (كىبرىت) | 178g | ئەرەب يېلىمى | 44g |
| نۈشۈدۈر | 89 g | ئاقىر قەرھا | 89g |
| فولىك | 89 g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 5 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئاندىن ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا مونوساخارىد (ئاددىي شېكەر) قىيامى قوشۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى قىلىپ ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ ئېقىش كۈل رەڭ قۇرستىن ئىبارەت بولۇپ، تەمى تۇزلۇق، قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىنى مىكروسكوپتا كۆزەتكەندە: رەتسىز، شاخسىمان، رەڭسىز، مونەك بولۇپ كۆرۈنىدۇ. خلورال ھىدرات ئېرىتمىسى بىلەن ئۇچراشسا ئېرىپ كېتىدۇ. باكتېرىيە يىپچىلىرى رەڭسىز ياكى سۇس قوڭۇر رەڭلىك بولۇپ، دىئامېتىرى 4～6μm كېلىدۇ، تاش ھۈجەيرە توپلاشقان ياكى تارقاق ھالەتتە بولۇپ، كاۋاك ئېرىقچىسى ئېنىق، شەكلى چاسىراق، ئۇچبۇرجەك ياكى كۆپ تەرەپلىك بولىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 30～110μm، كەڭلىكى 20～50μm كېلىدۇ، ئۆتكۈزگۈچى نەيچىسى تورسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 20～90μm كېلىدۇ. رەتسىز، ئۇششاق پارچىسىمان، ئاق رەڭلىك ياكى ئېقىش كۈل رەڭ كېلىدۇ، رەتسىز دانىچىلىرى سېرىق، پارقىراق، چۆرىسى تۇتۇق قارا رەڭلىك كېلىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I D).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قاننى تازىلاش تەسىرىگە ئىگە. چاقا-جاراھەت، لىمفا سىلى، مەقئەت ئاقمىسى، ھەر خىل تېرە تەمرەتكىسى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 2～3 قۇرستىن ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

$WS_3$—BW—0134—98

# قۇرسى سۇزاپ

## 苏孜阿甫片

## Su zi a pu Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سۇزاپ | 500g | ئەگلىكئوت | 500g |
| ئاچچىق ئەمەن | 500g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 3 خىل دورىنى 2 قېتىم، 1-قېتىمدا $2\frac{1}{2}$ سائەت، 2-قېتىمدا 2 سائەت سۇدا قاينىتىپ، قاينىتىلغان سۇيىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە قويۇلدۇرۇلىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچە ماتېرىيال قوشۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى قىلىپ، شېكەر يالىتىپ ياسىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا شېكەر يالىتىلغان قۇرسى دورا بولۇپ، ئۈستىدىكى يالىتىلغان شېكىرى چىقىرىۋېتىلسە، كۈل رەڭ سارغۇچ رەڭلىك بولىدۇ. تەمى قېرىق ۋە قىرتاق كېلىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I D).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 قاننى جانلاندۇرۇش، توسالغۇلارنى ئېچىش، يەل ھەيدەش، تېرىدىكى پىگمېنتلارنى كۆپەيتىش تەسىرىگە ئىگە. ئاق تېرىيە قېتىشىش، تاجىسمان ئاق تېرىيىلىك يۇرەك كېسىلى، جىگەر كېسەللىكلىرى، بەرەس، ئىششىق، ئاشقازان كېسەللىكى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 4~6 قۇرسىتىن ئىچىلىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

WS$_3$—BW—0135—98

# بۇزورى جەۋھىرى

## 护肝布祖热颗粒

## Hu gan Bu zu re Ke li

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| كەرەپشە ئۇرۇقى | 106g | كاسنە ئۇرۇقى | 212g |
| سېرىق ئوت ئۇرۇقى | 53 g | كەرەپشە يىلتىزى | 212g |
| ئارپىبەديان يىلتىز پوستى | 212g | كاسنە يىلتىزى | 106g |
| ئارپىبەديان | 106g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 7 خىل دورىنى 3 قېتىم، 1-قېتىمدا 2 سائەت، 2-قېتىمدا $1\frac{1}{2}$ سائەت، 3-قېتىمدا بىر سائەت سۇدا قاينىتىپ، ئاندىن قاينىتىلغان ئېرىتمىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنىڭ نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.32~1.35 لىق ھالەتكە كەلگۈچە قويۇلدۇرۇلىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ بىر ھەسسىسىگە 4 ھەسسە ساخاروزا، بىر ھەسسە دېكسترىن قوشۇپ، دانىچە قىلىپ، قۇرۇتۇپ 1000g قىلىپ ياسىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك دانىچە دورىدىن ئىبارەت بولۇپ، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 10ml سۇ قوشۇپ ئېرىتىپ سۈزۈلىدۇ، ئاندىن سۈزۈلگەن ئېرىتمىسىدىن 1mlغا 3 تامچە 1% لىك تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد تېمىتىلسا، ئېرىتمە قېنىق كۆك رەڭگە ئۆزگىرىدۇ. 3 تامچە ئاممىياكلىق سۇ تېمىتىلسا، ئېرىتمىدە قارامتۇل قىزىل چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىنى فىلتىر قەغىزىگە تېمىتىپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزەتكەندە، كۆك يالتىراق نۇر پەيدا بولىدۇ. قويۇق ئاممىياك ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، سېرىق رەڭلىك يالتىراق نۇرغا ئۆزگىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا دانىچە ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I C).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 جىگەر، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، يەل ھەيدەش، ئاغرىق توختىتىش، ئۆتنى راۋانلاشتۇرۇش، سۈنى ھەيدەش تەسىرىگە ئىگە. جىگەرنىڭ سوغۇقلۇقى ئېشىش، ئاشقازان ئاغرىش، تال توسۇلۇش، بېقىن ئاغرىش، بوغۇم-ئۇستىخانلار ئاغرىش، رېماتىزم كېسىلى، سۈيدۈك ئاجرىتىش سىستېمىسى كېسەللىكلىرى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 6g دىن قايناق سۇغا چىلاپ ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر خالتىغا 12g قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

# مەلھەمى بوۋاسىر

## 肛宁巴瓦斯尔软膏

**Gang ning Ba wa si er Ruan gao**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئانار پوستى | 60g | موزا | 60g |
| سۈسىز زەمچە | 60g | مامىرانچىنى | 60g |
| چۆپچىن | 60g | مەرۋايىت | 30g |
| ئەڭلىكئوت | 60g | بىڭپىيەن | 10g |
| ئەپيون تابلېتى | 5 g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 9 خىل دورا ئىچىدىن ئەپيون تابلېتى، سۈسىز زەمچە، مەرۋايىت قاتارلىقلارنى ئىنتايىن يۇمشاق سوقۇپ، ئانار پوستى، موزا، ئەڭلىكئوت، مامىرانچىنى، چۆپچىن قاتارلىقلارنى يىرىك سوقۇپ، 500g كۇنجۇت يېغىنى 120～130℃ غىچە قىزدۇرۇپ، ئاندىن ئۇنىڭغا ئانار پوستى قاتارلىق دورا تالقىنىنى بىر تەرەپتىن ئارىلاشتۇرۇپ تۇرۇپ، بىر تەرەپتىن ئاستا-ئاستا قوشۇپ، 150℃ غىچە داۋاملىق قىزدۇرۇپ، 30 مىنۇت تۇرغۇزۇپ، 3 قەۋەت داكىدىن ئۆتكۈزۈلىدۇ. ئاندىن سۈزۈلگەن سۇيىنى يۇقىرىدىكى يۇمشاق سوقۇپ تەييارلانغان ئەپيون تابلېتى قاتارلىقلار بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ. ئاندىن تۆگە لوكا يېغىدىن مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ، قىزىتىپ ئېرىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن قالدۇقنى چىقىرىۋېتىپ، يۇقىرىدا تەييارلىغان كۇنجۇت يېغىغا 1000ml بولغۇچە قوشۇلىدۇ، ياغ سوۋۇغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا يەنە يۇمشاق سوقۇلغان بىڭپىيەننى ئاستا-ئاستا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** دورا قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك مەلھەم بولۇپ، بىڭپىيەننىڭ پۇرىقى بار.

**【پەرقلەندۇرۇش】** (1) بۇ دورىدىن مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ، مىكرو سۇبلىماتسىيىلىگەندىن كېيىن، سۇبلىماتسىيىلەنگەن ئاق رەڭلىك ماددىغا 1～2 تامچە يېڭىدىن تەييارلانغان 1% لىك ۋانىللىن سۇلفات كىسلاتاسى تېمىتىلسا، تېمىتىلغان ئورۇننىڭ ئەتراپى تەدرىجىي قىزىلگۈل رەڭگە كىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 20g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml سۈسىز ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئېزىپ، ئۈستىگە سۈزۈلگەن ئېرىتمىسىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 2ml سۈسىز ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن ئەڭلىكئوت سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0. 5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 5ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 1 سائەت چىلاپ قويغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-فورمات كىسلاتاسى (5:4:1) نى يېيىلدۇرغۇ-

چى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 10% لىك كالىي ھىدروكسىد مېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورا رەڭ سپېكتىرىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا مەلھەم ياساملىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I R ).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قان تەڭشەش، قان توختىتىش، ئىششىق ياندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. يەرلىك ئورۇندىكى قاننىڭ چىرىشى، غەيرىي تەبىئىي ئىشقارلىق بەلغەم خىلتىدىن بولغان ھەر خىل مەقئەت، ئۇچەي كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كېسەللەنگەن ئورۇنغا سىرتىدىن چېپىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 10g دىن قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن جايغا قويۇلىدۇ.

**【دىققەت】** **ئەپيۇن تابلېتى** بۇ ئەپيۇن تالقىنىدىن بېسىپ ياسالغان دورا بولۇپ، تەركىبىدىكى مورفىن ($C_{17}H_{19}NO_3$) نىڭ مىقدارى ئۆلچەملىك مىقدارنىڭ 90.0~110.0% ، ئۆلچىمى: ھەر بىر تابلېتى 0.03g بولۇشى كېرەك. [جۇڭخەي ئۆلكىلىك دورا ئۆلچىمى (1986)نىڭ 59-بېتىدە]

$WS_3$—BW—0137—98

# قۇرسى مۇقەل

## 肛康穆库利片

### Gang kang Mu ku li Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ھېلىلە پوستى | 60g | بەلىلە پوستى | 60g |
| قارا ھېلىلە | 60g | ئامىلە | 60g |
| كەھرىۋا | 60g | مۇقەل | 60g |
| بىخ مارجان | 60g | سەدەپ قېپى | 60g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 8 خىل دورا ئىچىدە مۇقەلنى ئايرىم يۇمشاق سوقۇپ، بىخ مارجان، سەدەپ قېپىنى سوقۇپ ئۇششاق پارچىلاپ، ئىسسىز چوغ ئۈستىگە قويۇپ ياكى مۇۋاپىق قاچىغا سېلىپ تاۋلاپ، بوشىتىپ، سوۋۇتقاندىن كېيىن ئۇنى قالغان ھېلىلە پوستى قاتارلىق 5 خىل دورا بىلەن يۇمشاق سوقۇپ، ئاندىن يېڭى كۆدىدىن 500ml شەربەت سىقىپ چىقىرىپ، يۇقىرىدا تەييارلانغان دورا تالقىنى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچە ماتېرىيال قوشۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى قىلىپ ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ سۇس قوڭۇر رەڭلىك قۇرستىن ئىبارەت بولۇپ، تەمى سەل قېرىق، چۈچۈمەل قىرتاق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنى مىكروسكوپتا كۆزەتكەندە: تاش ھۈجەيرىسى ئۇزۇنچاق تۇخۇمسىمان، رەتسىز بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 30~200μm، كەڭلىكى 20~100μm كېلىدۇ، كالتسىي ئوكسالات دەستە كرىستالى بىر قەدەر چوڭ بولۇپ، دىئامېتىرى 15~120μm كېلىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 5gنى يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 10ml ئاتسېتون قوشۇپ، 10 مىنۇت چالغىتىپ، بىر كېچە چىلاپ قويۇپ فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 5ml ئاتسېتون قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنىغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. گاللات كىسلاتا سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئاتسېتون قوشۇپ، ھەر 1mlنىڭ تەركىبىدە 1mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μm شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئاتسېتون-ئېتىل ئېسپىرت-سىركە كىسلاتاسى (6:1:2:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، ئاندىن شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 1% لىك تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد ئېتىل ئېسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنىغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ

نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈردىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I D).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 غەيرىي تەبىئىي سەۋدانى تازىلاش، ئىششىق ياندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش، قان توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. بوۋاسىر مەقئەت يېرىلىش، چوڭ تەرەتتىن قان كېلىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 7~5 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

# ھەببۇلئاس شەربىتى

# 肠安艾布力阿斯糖浆

**Chang an Ai bu li a si Tang jiang**

بۇ دورا ھەببۇلئاسنى پىششىقلاپ ئىشلەش ئارقىلىق ياسالغان شەربەت دورىدۇر.

**【ياساش ئۇسۇلى】** ھەببۇلئاسنى سوقۇپ يىرىك تالقان قىلىپ، ئۇنىڭدىن 70g ئېلىپ، 2 سائەت سۇدا قاينىتىپ، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى 12 سائەت تۇرغۇزۇپ، يەنە فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىسگە ساخاروزىدىن 650g قوشۇپ، قاينىتىپ، 0.15% لىك بىنزوئىك كىسلاتا تېمىتىپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك يېپىشقاق ئېرىتمە بولۇپ، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 10ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml بۇتىل ئىسپىرت قوشۇپ، چالغىتىپ تۇرۇپ چەككىلەپ، بۇتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 2ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، ئۇنىڭغا ئاز مىقداردا ماگنىي تالقىنى قوشۇپ، ئۇنىڭغا يەنە 4～2 تامچە تۇز كىسلاتاسى تېمىتىلسا، ئېرىتمە قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 1 تامچە 1% لىك تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد ئېرىتمىسى تېمىتىلسا، ئېرىتمە قارا قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** pH قىممىتى 3.5～4.5 گىچە بولۇشى كېرەك (قوشۇمچە Ⅶ G).

**【نىسپىي زىچلىقى】** 1.23 (قوشۇمچە Ⅶ A) تىن تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

**【باشقىلار】** بۇ دورا، شەربەت ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە Ⅰ H).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئۈچەيىنى ياخشىلاش، قۇسۇش ۋە ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، جاراھەت ئېغىزىنى قورۇش، قان توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىدىن بولغان قۇسۇش، ئىچ سۈرۈش، چوڭ تەرەتتىن قان كېلىش، بالىياتقۇ قاناش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 10～20ml دىن ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 100ml دىن قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

$WS_3$—BW—0139—98

# سۇفۇپى قەشپ

## 疗癣卡西甫散

## Liao xuan Ka xi pu San

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| مامىرانچىنى | 48 g | تومۇر دورىسى | 48g |
| ئاق كۈنجۈت | 400g | چۆپچىن | 48g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 4 خىل دورىنى ئايرىم-ئايرىم يۇمشاق سوقۇپ، يەنە 400g ناۋاتنى يۇمشاق سوقۇپ، ھەممىسىنى تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ ياسىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سارغۇچ كۈل رەڭ تالقان بولۇپ، تەمى قېرىق، سەل تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 5g غا 10ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 15 مىنۇت چايقىتىپ تۇرۇپ چەككىلەپ، ئاندىن فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇلىدۇ، قالدۇقلىرىغا 1ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن بېرىبېرىن ھىدروخلورد سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 0.5mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئاممىياك پارىدا 30 مىنۇت تويۇندۇرغاندىن كېيىن، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-مېتىل ئىسپىرت-ئىزوپروپانول-سۇ (2:1:0.5:0.5:0.1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇرلۇق داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2g غا 10ml خلوروفورم قوشۇپ، 2 سائەت چىلاپ قويغاندىن كېيىن، فىلتىرلەپ، فىلتىرلەنگەن ئېرىتمىنى قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml خلوروفورم قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن سېسامىن ۋە β-ستوستېرول سېلىشتۇرما دورىسىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا خلوروفورم قوشۇپ، ئايرىم-ئايرىم ھالدا ھەر 1ml نىڭ تەركىبىدە 2mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ، بۇ سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسىگە ئاساسەن، يۇقىرىدىكى 3 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، سىكلو ھېكسىل-ئېفىر-ئېتىل ئاتسېتات (4:1.1:0.5) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 10% لىك

سۇلفات كىسلاتا ئېتىل ئېسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى ئايرىم-ئايرىم مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى كۆرۈنىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا سۇفۇپ ياسالمىلىرىنى تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك (قوشۇمچە I B ).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئىشقارلىق غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىنى تازىلاش، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش، قىچىشىشنى توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. تېرە قىچىشىش، بەدەن تەمرەتكىسى، تەڭگە تەمرەتكە قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈنىگە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 10g دىن ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر خالتىغا 10g دىن قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، قۇرغاق جايغا قويۇلىدۇ.

$WS_3$—BW—0140—98

# قۇرسى كاكنەج

## 尿通卡克乃其片

**Niao tong Ka ke nai qi Pian**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| تەرخەمەك ئۇرۇقى | 40g | ئەرەب يېلىمى | 40g |
| كاكنەج | 60g | كۈندۈر | 40g |
| چۈچۈكبۇيا يىلتىز قىيامى | 40g | كەترا | 40g |
| ئەپيۇن | 4 g | تاتلىق بادام | 40g |
| خۇنسىياۋشان | 40g | كەرەپشە ئۇرۇقى | 40g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى ئون خىل دورىدىن كاكنەجتىن باشقا تەرخەمەك ئۇرۇقى قاتارلىق 9 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلىنىدۇ. كاكنەج ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن 3 قېتىم سۇدا قاينىتىلىدۇ. ئاندىن كېيىن قاينىتىلغان ئېرىتمىلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىسىنى قويۇلدۇرۇپ، مەلھەم ھالىتىگە كەلتۈرۈلىدۇ. ئاندىن يۇقىرىدىكى يۇمشاق تالقان ۋە مونوساخارىد (شېكەر) قىيامى، مۇۋاپىق مىقداردا كراخمال ئارىلاشتۇرۇلۇپ دانىچە تەييارلاپ، قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك قۇرسى بولۇپ، پۇرىقى سەل خۇشبۇي، تەمى تاتلىق، سەل قېرىقراق بولىدۇ.

رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) بويىچە يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىلىپ خلورفورۇم، مېتىل ئېسپىرت (9:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرما دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى تۈرىگە ئالاقىدار ھەر تۈرلۈك بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I D) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ئاغرىق توختىتىپ، سۈيدۈك راۋانلاشتۇرىدۇ. سىيگەندە ئاغرىش، تولۇق سىيەلمەسلىك، قان سىيىش، سۈيدۈك يولىدىن يېرىڭ كېلىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈنىگە ئىككى قېتىم، ھەر قېتىمدا 3～5 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسى 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

$WS_3$ — BW — 0141 — 98

# ئانار پوستى تازىلىق سۇيۇقلۇقى

## 阿娜尔妇洁液

**A na er Fu jie Ye**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئانار پوستى | 150g | بىخ مارجان | 90 g |
| موزا | 150g | شىپچۇاگزى | 200g |
| بىگپىيەن | 10 g | كاۋاۋىچىن | 50 g |
| بۇيا ئۇرۇقى | 350g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى يەتتە خىل دورىدىن ئانار پوستى، موزا، بىخ مارجان قاتارلىقلارنى بىرىك سوقۇپ، بۇنىڭغا سۇ قوشۇپ، 1- قېتىم 2 سائەت، 2-، 3- قېتىم بىر سائەتتىن 3 قېتىم قاينىتىلىدۇ. قاينىتىلغان سۇيۇقلۇقلارنى قوشۇپ، سۈزۈپ سۈزۈلگەن ئېرىتمىسى ئەسلى دورىنىڭ 1:1 گە كەلگۈچە قاينىتىپ قويۇلدۇرۇلىدۇ، pH قىممىتىنى 6-4 كىچە تەڭشەپ تەييارلاپ قويۇلىدۇ. بۇيا ئۇرۇقىنى سوقۇپ، بىرىك تالقان قىلىپ، سۇيۇق ئېكستراكت بىلەن ئېكستراكتلارنى تەييارلاشتىكى تەپچىتىش ئۇسۇلى (قوشۇمچە I O ) بويىچە 0.3% لىك تۇز كىسلاتاسىنى ئېرىتكۈچى قىلىپ، تەپچىپ چىققان سۇيۇقلۇقتا ئالكولوئىد رېئاكسىيىسى بولمىغانغا قەدەر تەپچىتىلىدۇ. ئاندىن تەپچىپ چىققان سۇيۇقلۇق ئەسلى دورا ماتېرىيالى بىلەن 1:1 نىسبەتتىكىچە بولغىچىلىك قويۇلدۇرۇپ، pH قىممىتىنى 6～4 گىچە تەڭشەپ تەييارلىنىدۇ. شىپچۇاگزى ۋە كاۋاۋىچىندىن ئېلىپ، سۇيۇق ئېكستراكت ۋە ئېكستراكتلارنى تەييارلاشتىكى تەپچىتىش ئۇسۇلى (قوشۇمچە I O ) بويىچە 70% لىك ئېسپىرتنى ئېرىتكۈچى قىلىپ، تەپچىپ چىققان سۇيۇقلۇق رەڭسىز ھالەتكە كەلگۈچە تەپچىتىلىدۇ. تەپچىتىلگەن سۇيۇقلۇقتىن بېسىم تۆۋەنلىتىش ئۇسۇلى ئارقىلىق ئېسپىرتنى يىغىۋېلىپ ھەممە ئەسلى دورا ماتېرىيالى بىلەن 1:1 نىسبەتكە كەلگىچە قويۇلدۇرۇپ تەييارلىنىدۇ. ئاندىن يۇقىرىدىكى ئۈچ خىل قويۇلدۇرۇلغان سۇيۇقلۇقنى بىرلەشتۈرۈپ ۋە بىگپىيەننى مۇۋاپىق مىقداردىكى ئېسپىرتتا ئېرىتىپ، ئۇنى قويۇلدۇرۇلغان ئېرىتمىگە قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، pH قىممىتىنى 6～4 گىچە تەڭشەپ، تىنچ تۇرغۇزغاندىن كېيىن فىلتىرلاپ، فىلتىرلانغان ئېرىتمىگە ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ، مىكروبسىزلاندۇرۇپ، بۆلۈپ قاچىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، بىگپىيەندەك خۇشبۇي پۇرايدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 5ml ئېلىپ، بۇنىڭغا ئاممىياك سىناق سۇيۇقلۇقىدىن 3ml ، سۇدىن 15ml قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ يەنە خلوروفورم قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 15ml دىن ئۈچ قېتىم چالغىتىپ چەككىلەپ ئېلىپ، خلوروفورم سۇيۇقلۇقىنى ئايرىۋېلىپ، بىرلەشتۈرۈپ پارلاندۇرۇپ

قۇرۇتۇلىدۇ. قالدۇقلىرىغا 1ml ئېسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. سوفورىدىن (تۇخۇمەك ئىشقارى) سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېسپىرت قوشۇپ، ھەر بىر ml دا 0.5g دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، بۇ سېلىشتۇرما ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە ⅥB) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىلىدۇ. ئاندىن خلوروفورم-مېتىل ئېسپىرت ۋە ئېتاندىئامىن (11:7:0.1) يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، سۇيۇق بىسمۇت كالىي سىناق سۇيۇقلۇقى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورا رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش جۇزە رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈلىدۇ.

(2) شېچۋاڭزى سېلىشتۇرما دورىسىدىن 1g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml خلوروفورم قوشۇپ، بىر كېچە چىلاپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 1ml ئېسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە ⅥB) بويىچە يۇقىرىدىكى (1) تۈردىكى سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى ۋە سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسىنىڭ ھەر قايسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، نېفت ئېتېرى (30～60℃)، ئېتىل ئاتسېتات ۋە فورمىك كىسلاتا (15:5:2) نىسبەتتە يېيىلدۇرغۇچى قىلىنىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورا رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرما دورا رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش كۆك رەڭلىك جۇلالىق نۇرلۇق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** **pH قىممىتى** 4.0～6.0 (قوشۇمچە ⅦG) بولۇشى لازىم.

**【نىسپىي زىچلىقى】** 1.04 (قوشۇمچە ⅦA) دىن تۆۋەن بولماسلىقى لازىم.

**【باشقىلار】** مىكستۇرا تەييارلاش تۈرىدىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەركىبىنى ئېنىقلاش】** سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسىنىڭ تەييارلىنىشى: 105℃ تا ئىككى سائەت قۇرۇتۇلغان سوفورىدىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن نازۇك ئۆلچەم بىلەن 5mg ئېلىپ، بۇنى 100ml لىق مېنزۇركىغا سېلىپ، ئېسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، شكالىسىغا كەلگۈچە سۇيۇلدۇرۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرسا بولىدۇ.

سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىنىڭ تەييارلىنىشى: مەزكۇر دورىدىن نازۇك ئۆلچەم بىلەن 5ml ئېلىپ، سۇيۇقلۇق ئايرىيدىغان ۋارونكىغا قويۇپ، بۇنىڭغا 15ml سۇ ۋە 3ml ئاممىياك سىناق سۇيۇقلۇقنى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، خلوروفورم ئارقىلىق (15,15,10,10,10ml) دىن جەمئىي بەش قېتىم چەككەلەپ، ئاندىن خلوروفورم قەۋىتىنى قوشۇپ، بۇنىڭغا 5g سۇسىز ناترى سۇلفات قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى يەنە ئېسپىرت بىلەن ئېرىتىپ، 200ml لىق مېنزۇركىغا يۆتكەپ، شكالىسى تولغىچە سۇيۇلدۇرۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ.

**【ئۆلچەش ئۇسۇلى】** سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى ۋە سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسىنىڭ ھەر قايسىدىن ئىنچىكىلىك بىلەن 1ml ئۆلچەپ ئېلىپ، ئايرىم-ئايرىم ھالدا پۈرۈپكىلىق كونۇس شەكىللىك

بوتۇلكىغا قۇيۇپ، قىزدۇرۇپ، ئىسپىرتنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، بۇنىڭغا بروموتىمول كۆكى ئېرىتمىسىدىن 10ml ، خلوروفورمدىن 10ml تونۇراپ ئۆلچەپ ئېلىپ قوشۇپ، ئېغىزىنى ھەم ئېتىپ، بىر مىنۇت چايقىتىپ تىنچ تۇرغۇزغاندىن كېيىن سىنتىرىفۇگىدا چۆكتۈرۈپ، تۆۋەنكى قەۋەتتىكى خلوروفورم سۇيۇقلۇقىنى ئېلىپ، ئۇنىڭغا 5g سۇسىز ناترىي سۇلفات قوشۇپ سۈزۈلدۇرۇلىدۇ. سپېكتروفوتومېتىر ئۇسۇلدا (قوشۇمچە V ) 415±2nm دولقۇن ئۇزۇنلۇقتىكى جايدىكى شۇمۇرۇلۇش دەرىجىسىنى ئۆلچەپ ھېسابلانسا بولىدۇ. مەزكۇر دورىنىڭ ھەر 1ml تەركىبىدە تۇتقان ئومۇمىي ئالكولوئىدى سوفورىدىن بىلەن ھېسابلىنىدىغان بولۇپ، 1. 3mg دىن تۆۋەن بولۇشقا بولمايدۇ.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 قىزىتمىنى يوقىتىپ، ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. قىچىشىشنى توختىتىدۇ. ھەر خىل باكتېرىيىلىك، زەمبۇرۇغلۇق ۋە تامچە قۇرتلۇق سىرتقى جىنسىي ئەزا ياللۇغى، جىنسىي يول ياللۇغلىرى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئاياللارنىڭ جىنسىي ئەزالىرى قىچىشىش، قىزىرىپ ئىششىش، ئاق خۇن كۆپىيىشلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 سىرتىدىن ئىشلىتىلىدۇ. %10لىك قىلىپ سۇيۇلدۇرۇلغان ئېرىتمىسى بىلەن يۇيۇلىدۇ. كېسىلى ئېغىرراق بولغانلارغا كونسېنتراتسىيىسى ئاشۇرۇلىدۇ. دېزىنفېكسىيە قىلىنغان تالا قۇيرۇقسىمان شەكىلدىكى شارچە پاختىنى مۇۋاپىق قويۇقلۇقتىكى ئېرىتمىگە تەگكۈزۈپ، جىنسىي يولغا كىرگۈزۈپ قويۇلسا، جىنسىي يول ياللۇغىنى داۋالىغىلى بولىدۇ. بۇ چارە كۈنىگە 2 قېتىم ئېلىپ بېرىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىغا 100ml قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزىنى ھەم ئېتىپ، سايە، سالقىن ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# ھەببى مارى بەرەس
## 驱白马日白热斯丸
## Qu bai Ma ri bai re si Wan

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| | | ئېگىر | 10 g |
| چار يىلان | 60 g | كۆچۈلا | 6 g |
| كېلەر | 3 g | زەپەر | 0.4g |
| كۆندۈر | 9 g | ئاقىر قەرھا | 6 g |
| سەبرى | 1.5g | چايان | 6 g |
| ئۆچقۇن پاقا | 60 g | سوقمونىيا | 1.5g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 11 خىل دورىدىن سوقمونىيا، سەبرى، زەپەرلەرنى ئايرىم-ئايرىم سوقۇپ، يۇمشاق تالقانلاپ، قالغان چار يىلان قاتارلىق 8 خىل دورىنى سوقۇپ يۇمشاق تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، يۇقىرىدىكى تالقان بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، جۇۋىنە شىرنىسى يېپىشتۇرغۇچى قىلىنىپ، ھەب ياسىلىپ قۇرۇتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك ئۇششاق ھەب بولۇپ، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، بۇنىڭغا 30ml خلوروفور م قوشۇپ، پۇرۇپكىنى ھىم ئېتىپ، 5 مىنۇت چالغىتىپ، 2 سائەت تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml خلوروفورم بىلەن ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئىسترىخنىن سېلىشتۇرما دورىسى ۋە بروتىسىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، خلوروفورم قوشۇپ، بۇنىڭ ھەر قايسىسىنىڭ 1ml دا 2mg دورا بولغان ئارىلاشما ئېرىتمە تەييارلىنىپ، بۇ سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە ⅥB) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μm شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە پېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول، پروپانون، ئېتىل ئىسپىرت، قويۇق ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقى (4:5:0.6:0.4)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ سۇيۇق بىسمۇت كالىي يودىد تەجرىبە سۇيۇقلۇقى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا ھەب ياساملىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە ⅠA ) گە

ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.
**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قاننى تازىلاپ، يەلنى تەگشەپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. بەرەس (ئاقكېسەل)، سىل (تۇبېركولىيوز)، تېرە كېسەللىكى ۋە ھەر خىل ئىششىق يارىلارغا ئىشلىتىلىدۇ.
**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** دەسلەپكى كۈنى 5 داندىن، كېيىن كۈنىگە 1 داندىن قوشۇپ، كۈندە 1 قېتىم كەچتە ئىچىلىدۇ. 15 كۈن ئىچكەندىن كېيىن دەسلەپكى مىقدارغا كەلگۈچە كۈنىگە 1 داندىن ئازايتىلىدۇ، بۇ بىر كۇرس داۋالاش بولىدۇ.
**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** باللارغا ئىشلەتكەندە، دورا مىقدارى دوختۇرنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئازايتىلىدۇ.
**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر ھەب 0.2g.
**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، نەملىكتىن ساقلىنىدۇ.
ئەسكەرتىش: جۇۋىنە شىرنىسىنىڭ تەييارلىنىشى: جۇۋىنىدىن 1000g ئېلىپ، بۇنىڭغا سۇ قوشۇپ، پارلاندۇرۇپ، 1500ml دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇقى يىغىۋېلىنىدۇ.
كۈچۈلىنىڭ لايىقلاشتۇرۇلۇشى: 1000g كۈچۈلىنى 72 سائەت سۇغا چىلاپ قويۇپ، پوستى ۋە بىخلىرىنى ئېلىۋېتىپ، مېغىزىنى 2 سائەت كالا سۈتىدە قاينىتىپ، ئاندىن كۈچۈلىنى ئايرىپ ئېلىپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، سوقۇپ يۇمشاق تالقانلىنىدۇ.

**$WS_3$—BW—0143—98**

# قۇرسى بابۇچى

## 驱白巴布期片

**Qu bai Ba bu qi Pian**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| جىنكېۋىزى | 120g | شاتىرەنجى | 40g |
| تۇربۇت | 60 g | خولىنجان | 60g |
| كالىزىرە | 120g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 5 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلاپ، ئۇنىڭغا مونوساخارىد قىيامى ۋە كراخمالنى مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە تەييارلاپ قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرسى ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سارغۇچ كۈل رەڭ قۇرس بولۇپ، ئۆزگىچە پۇرايدۇ، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 10 قۇرسى ئېلىپ يۇمشاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئاتسېتاتتىن 20ml قوشۇپ، قىزدۇرۇپ، ئايلانما ئېقىمدا بىر سائەت چەككىلەپ، سوۋۇتۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml ئېتىل ئاتسېتاتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. جىنكېۋىزى ماددىسى (پسورالېن) بىلەن غەيرىي جىنكېۋىزى ماددىسى (ئىزوپسورالېن) سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر قايسىسىنىڭ ھەر 1ml دا 2mg دىن دورا تۇتقان ئارىلاشما ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) سىنىقى بويىچە سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسىدىن 10μl ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە پېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، n— ھېكسان، ئېتىل ئاتسېتات (4:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك جۇلالىق نۇرلۇق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرس ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەرگە (قوشۇمچە Ⅰ D ) ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قان تومۇرلارنى راۋانلاشتۇرۇپ، قاننى تەڭشەيدۇ. بەرەس (ئاقكېسەل) گە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 5~3 قۇرستىن، كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسى 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

WS$_3$—BW—0144—98

# سۇفۇپى ھېلىلە سىياھ

## 驱白艾力勒思亚散

## Qu bai Ai li le si ya San

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| قارا ھېلىلە | 80g | تاتلىق بادام | 80g |
| سىيادان | 80g | ھېلىلە پوستى | 80g |
| ئامىلە | 80g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 5 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، ئۇنىڭغا 600g ساخارozا تالقىنى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، قۇرۇتۇپ، 1000g تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قارامتۇل كۈل رەڭ سۇفۇپ (تالقان) بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن تەخمىنەن 10g ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئىسپىرتتىن 20ml قوشۇپ، ئۇلترا ئاۋاز دولقۇنىدا 20 مىنۇت بىر تەرەپ قىلىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن 1ml ئېلىپ، بۇنىڭغا 10% لىك ناترىي ھىدروكسىددىن 5 تامچە تېمىتىپ، چالغىتقاندا ئېرىتمە سارغۇچ قوڭۇر رەڭگە كىرىدۇ. سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن يەنە 2ml ئېلىپ، بۇنىڭغا تۆمۈر ترىخلورىد تەجرىبە سۇيۇقلۇقىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا قېنىق كۆك رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن يەنە 2ml ئېلىپ، بۇنىڭغا بىر تامچە ناترىي خلور گېلاتىن تەجرىبە سۇيۇقلۇقىنى تېمىتقاندا، ئاق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 10g ئېلىپ، بۇنىڭغا سۇسىز 10ml قوشۇپ، چالغىتىپ، بىر سائەت چىلاپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml ئېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا قىلىنىدۇ. ئاندىن قارا ھېلىلە سېلىشتۇرما دورىسىدىن 1g ئېلىپ، ئوخشاش ئۇسۇلدا سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە ⅥB) سىنىقى بويىچە يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول، مېتىل ئىسپىرت، فورمىك كىسلاتا (18:3:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ ھەم داغ توچكىلىرىنىڭ رەڭگى روشەنلەشكىچە قىزدۇرۇلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا سۇفۇپ ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە ⅠB)گە

ئۈيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىنى پىشۇرۇپ، تېرىنى ئىللىتىپ، رەڭ پەيدا قىلىدۇ. بەرەس (ئاقكېسەل)، چاچ-ساقال بالدۇر ئاقىرىپ كېتىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 5～10g دىن، كۈنىگە بىر قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر خالتىغا 150g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، نەملىكتىن ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0145—98

# زىماتى بەرەس

## 驱白白热斯酊

## Qu bai Bai re si Ding

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| جىنكېۋىزى | 300g | قارئۆرۈك | 40 g |
| ئاق قىچا | 40 g | ئەنجۈر يوپۇرمىقى | 100g |
| داڭگۈي | 40 g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 5 خىل دورىنى ئايرىم-ئايرىم سوقۇپ يېرىك تالقانلاپ، قاچىغا سېلىپ، بۇنىڭغا 75% لىك ئېتىل ئىسپىرتتىن 1000ml قوشۇپ، ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ 15 كۈن چىلاپ، ئاندىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇققا 75% لىك ئېتىل ئىسپىرتنى قوشۇپ، 1000ml بولغۇچە سۇيۇلدۇرۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، ئالاھىدە خۇشبۇي پۇرايدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 2ml ئېلىپ، سۇ قاچىلانغان قاچىدا پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرت بىلەن ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن جىنكېۋىزى ماددىسى (پسورالىن)، غەيرىي جىنكېۋىزى ماددىسى (ئىزوپسورالىن) سېلىشتۇرما دورىلىرىدىن ئېلىپ، بۇنىڭغا ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر قايسىسىنىڭ 1ml سىدا 2mg دورا تۇتقان ئارىلاشما ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) سىنىقى بويىچە يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، n— ھېكسان، ئېتىل ئاتسېتات (4:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك جۇلالىق نۇرلۇق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا زىمات ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە Ⅰ N) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 پىشمىغان بەلغەم خىلتىنى ھەيدەپ، قان تومۇرلاردىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. بەرەس (ئاقكېسەل)گە ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 سىرتىدىن ئىشلىتىلىدۇ، كېسەللەنگەن ئورۇنغا مۇۋاپىق مىقداردا سۈركىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىغا 50ml قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن ھەم سايە جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0146—98

# مەجۇنى ئىترىفلى ئامان

## 驱白依提尔菲力阿曼密膏

## Qu bai Yi ti er fei li A man Mi gao

بۇ دورا ھېلىلە پوستى، بەلىلە پوستى، ئامىلە، بەرەنگى كابىلە قاتارلىق دورىلاردىن تەييارلانغان مەجۇندىن ئىبارەت.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك قويۇق مەجۇن بولۇپ، ئۆزگىچە پۇرايدۇ، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 10g ئېلىپ، بۇنىڭغا 20ml پروپانون قوشۇپ، سوقۇپ ئېزىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 5ml پروپانون بىلەن ئېرىتىپ، بۇ سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن موزا (گاللىك) كىسلاتا سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا پروپانون قوشۇپ، ھەر 1ml دا 2mg دىن دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول، پروپانون، ئېتىل ئېسپىرت قاتتىق سىركە كىسلاتاسى (6:1:2:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 2% لىك تۆمۈر ترى خلورىد ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش كۆك رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا مەجۇن ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (مۇشۇ ئۆلچەمنىڭ 1-قوشۇمچىسىگە قاراڭ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىنى تازىلاپ، بەدەن قۇۋۋىتىنى كۈچەيتىپ، چاچ ئۆستۈرىدۇ، قارايتىدۇ. بەرەس، ئاق داغ، چاچ مەزگىلسىز ئاقىرىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 30g دىن، كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بوتۇلكىغا 100g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سايە ھەم سالقىن جايدا ساقلىنىدۇ.

WS₃—BW—0147—98

# قۇرسى پەرفىيون

## 驱白派甫云片

## Qu bai Pai pu yun Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| پەرفىيون | 50g | ئاچچىقتاۋۇز | 75 g |
| سەكبەنەج | 50g | مۇقەل | 75 g |
| غارىقۇن | 75g | سەبرە | 150g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 6 خىل دورىدىن غارىقۇندىن باشقا، پەرفىيون قاتارلىق بەش خىل دورىنى سوقۇپ يۇمشاق تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ. غارىقۇنغا 500ml قايناق سۇ قوشۇپ، 4 سائەت دۇملەپ، سۈزۈۋېلىنغان سۇيۇقلۇقنى مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇپ، يۇقىرىدىكى تالقان بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە تەييارلاپ، قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرس ياسىلىدۇ، سىرتىغا شېكەر يالىتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا شېكەر يالىتىلغان قۇرس بولۇپ، شېكەرلىك قېپى چىقىرىۋېتىلسە، قارامتۇل، قوڭۇر رەڭلىك بولىدۇ، پۇرىقى غەلىتە، تەمى تاتلىق ھەم قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 5 قۇرس ئېلىپ، يالىتىلغان شېكەرنى چىقىرىۋېتىپ، يۇمشاق سوقۇپ، بۇنىڭغا 10ml مېتىل ئىسپىرتنى قوشۇپ، سۇ قاچىلانغان قاچىدىكى ئايلانما ئېقىمدا 10 مىنۇت تۇرغۇزۇپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. باربالوئىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرتنى قوشۇپ، ھەر 1ml دا 1mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، بۇ سېلىشتۇرما ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات، مېتىل ئىسپىرت، سۇ (10:1.7:1.3)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك جۇلالىق نۇرلۇق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** قۇرس ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I D ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىنى تازىلاپ، تېرىنى ئىللىتىپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. بەرەس (ئاقكېسەل)، پالەچ، يۈز پالىچى، بوغۇم-سۆڭەك ئاغرىقى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 9~7 قۇرستىن كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0148—98

# كالزىرە ئوكۇلى

## 驱虫斑鸠菊注射液

## Qu chong ban jiu ju ZHu she ye

بۇ دورا مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كالزىرە (Vernonia anthelmintica Willd) نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسىدىن چەككىلەپ تەييارلانغان، مىكروبسىزلاندۇرۇلغان سۇلۇق ئېرىتمىسى.

【ياساش ئۇسۇلى】 كالزىرىدىن 250g ئېلىپ، سوقۇپ يىرىك تالقانلاپ، سۇيۇق ئېكستراكت بىلەن ئېكستراكتلارنى تەيچىتىش ئۇسۇلى (قوشۇمچە I O) بويىچە 80% لىك ئېتىل ئىسپىرتنى ئېرىتكۈچى قىلىپ تەپچىتىپ، يىغىۋېلىنغان تەپچىگەن سۇيۇقلۇقتىن ئېتىل ئىسپىرت پۇرىقى يوقالغىچە ئېتىل ئىسپىرت قايتا يىغىۋېلىنىدۇ، قالغىنىغا ئوكۇلغا ئىشلىتىدىغان سۇنى قوشۇپ، 1000ml بولغۇچە سۇيۇلدۇرۇپ، 24 سائەت سوغۇق ساقلاپ، ئۈستىدىكى لەيلەپ قالغان مايىنى ئېلىۋېتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنىڭ pH قىممىتىنى 8～9 بولغۇچە 40% لىك ناترى ھىدروكسىدى بىلەن تەڭشەپ، ناترىي خلورىدتىن 8g قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى 500ml لىق سۇيۇقلۇق بېرىش بوتۇلكىسىغا قاچىلاپ، ھارارەت بېسىمى (105℃ تا 40 مىنۇت) ئارقىلىق مىكروبسىزلاندۇرۇپ، 5～10℃ لۇق تۆۋەن تېمپېراتۇرىدا بىر ھەپتە تۇرغۇزغاندىن كېيىن، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 40% ناترىي ھىدروكسىدى بىلەن pH قىممىتىنى 8～9 غىچە تەڭشەپ، ئاندىن ئوكۇلغا ئىشلىتىلىدىغان سۇنى 1000ml بولغۇچە قوشۇپ، ئىنچىكىلىك بىلەن سۈزۈپ، ئامپۇلغا قاچىلاپ مىكروبسىزلاندۇرۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك سۈزۈك سۇيۇقلۇق.

【پەرقلەندۇرۇش】 (1) بۇ دورىدىن 10ml ئېلىپ، بۇنىڭغا بۇتىل ئالكوھولدىن 10ml قوشۇپ، چايقىتىپ چەككىلەپ، بۇتىل ئالكوھول سۇيۇقلۇقنى ئايرىۋېلىپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 2ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، بۇنىڭدىن 1ml ئېلىپ، بۇنىڭغا ماگنىي تالقىنىدىن ئازراق قوشۇپ، تۇز كىسلاتاسىدىن بىر نەچچە تېمىم تېمىتىپ، سۇ ئارقىلىق ئىسسىق ئۆتكۈزگەندە ئېرىتمە تەدرىجىي قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن ئازراق ئېلىپ، فىلتىر قەغەزگە تامچىلىتىپ، ئوتقا قاقلاپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزەتكەندە، سۇس سارغۇچ يېشىل رەڭلىك جۇلالىق نۇر كۆرۈنىدۇ. ئاندىن 1% لىك ئاليۇمىن ترىخلورىد سىناق سۇيۇقلۇقىدىن يەنى ئازراق تېمىتىلسا، جۇلالىق نۇر كۈچىيىپ، پارقىراق سارغۇچ يېشىل رەڭ كۆرۈنىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 pH قىممىتى 6.0～8.0 (قوشۇمچە Ⅶ G) بولۇشى كېرەك.

【ئاقسىل】 بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، بۇنىڭغا قاننىڭ كىسلاتا سىناق سۇيۇقلۇقىدىن 2～3 تېمىم تېمىتقاندا دۇغلانماسلىقى كېرەك.

【تاننىن ماددىسى】 بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، بۇنىڭغا گېلاتىن ناترىي خلور ئېرىتمىسىدىن 2～3 تېمىم تېمىتقاندا دۇغلانماسلىقى كېرەك.

**【باشقىلار】** ئوكۇل ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I U ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەركىبىنى ئۆلچەش】** سىلىشتۇرما ئېرىتمىنىڭ تەييارلىنىشى: 105℃ دا ئېغىرلىقى تۇراقلاشقىچە قۇرۇتۇلغان سىلىشتۇرما دورا رۇتىنتىن نازۇكلۇق بىلەن 20mg ئۆلچەپ ئېلىپ، 100ml لىق مېنزۇركىغا سېلىپ، بۇنىڭغا 60% لىك ئېتىل ئىسپىرتتىن مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇپ، سۇغا سېلىپ، ئازراق ئىسسىق ئۆتكۈزۈپ، ئۇنى پۈتۈنلەي ئېرىتىپ، سوۋۇتۇپ، 60% لىك ئېتىل ئىسپىرت بىلەن شكالىغا كەلگۈچە سۇيۇلدۇرۇپ، تەكشى چايقىتىپ، بۇنىڭدىن 25ml نى توغرا ئۆلچەپ ئېلىپ، 50ml لىق مېنزۇركىغا قۇيۇپ، سۇ قوشۇپ شكالىغا كەلگۈچە سۇيۇلدۇرۇپ، تەكشى چايقىتىلىدۇ (ھەر بىر ml دا 0.1mg رۇتىن تۇتقان بولىدۇ).

ئۆلچەملىك ئەگرى سىزىقنىڭ تەييارلىنىشى: سىلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسىدىن ئېنىچكىلىك بىلەن 0.0، 1.0، 2.0، 3.0، 4.0 ۋە 5.0 ملىلىتىر شۈمۈرۈپ ئېلىپ، ئايرىم-ئايرىم 10ml لىق مېنزۇركىغا قۇيۇپ، ھەر بىرسىگە ئايرىم-ئايرىم ھالدا 30% لىك ئېتىل ئىسپىرتتىن 5.0ml بولغۇچە قوشۇپ، 5% لىك ناترىي نىترىت ئېرىتمىسىدىن ئېنىچكىلىك بىلەن 0.3ml قوشۇپ، تەكشى چايقىتىپ، 6 مىنۇت تۇرغۇزۇپ، 10% لىك ئاليۇمىن نىترات ئېرىتمىسىدىن 0.3ml قوشۇپ، تەكشى چايقىتىپ، 6 مىنۇت تۇرغۇزۇپ، 4% لىك ناترىي ھىدروكسىدىدىن 4ml قوشۇپ، 30% لىك ئېتىل ئىسپىرت بىلەن شكالىغا كەلگۈچە سۇيۇلدۇرۇپ تەكشى چايقىتىپ، 15 مىنۇت تۇرغۇزۇلىدۇ. ئاندىن سپېكتروفوتومېتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە V B ) بويىچە 510nm لىق دولقۇن ئۇزۇنلۇقتىكى جايدىن ئۇنىڭ شۈمۈرۈلۈش دەرىجىسى ئۆلچىنىدۇ. شۈمۈرۈلۈش دەرىجىسى ئوردىناتا، قويۇقلۇق دەرىجىسى ئابسىسسا قىلىنىپ، ئۆلچەملىك ئەگرى سىزىق سىزىلىدۇ.

**【ئۆلچەش ئۇسۇلى】** بۇ دورىدىن ئېنىچكىلىك بىلەن 10ml شۈمۈرۈپ ئېلىپ، 100ml لىق مېنزۇركىغا قۇيۇپ، 30% لىك ئېتىل ئىسپىرت بىلەن شكالىغا كەلگۈچە سۇيۇلدۇرۇپ، تەكشى چايقىتىپ، ئۇنىڭدىن ئېنىچكىلىك بىلەن 2ml ئۆلچەپ ئېلىپ، 10ml لىق مېنزۇركىغا قۇيۇپ، ئۆلچەملىك ئەگرى سىزىقنى تەييارلاش ئۇسۇلى بويىچە «30%لىك ئېتىل ئىسپىرتنى 5.0ml بولغۇچە قوشۇش» تەرتىپىدىن باشلاپ شۈمۈرۈش دەرىجىسى ئۆلچىنىدۇ، ئۆلچەملىك ئەگرى سىزىقتىن سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسىدىكى رۇتىننىڭ مىقدارىنى (μg) ئوقۇپ چىقىپ ھېسابلىسا بولىدۇ.

بۇ دورىنىڭ 1ml دىكى ئومۇمىي فلاۋون مىقدارى رۇتىن ($C_{27}H_{30}O_{16}$) بويىچە ھېسابلىغاندا 3.0mg دىن ئاز بولماسلىقى كېرەك.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىنى تازىلايدۇ ھەم پىشۇرىدۇ، تېرىنى ئىللىتىپ، رەڭ پەيدا قىلىدۇ. بەرەس (ئاقكېسەل) گە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** مۇسكۇلغا كۈندە ئەتىگەندە بىر قېتىم، ھەر قېتىمدا 2~4ml ئوكۇل قىلىنىدۇ، ئوكۇل قىلىپ بىر سائەتتىن كېيىن ئاپتاپقا ياكى ئۇزۇن دولقۇنلۇق ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغىغا قاقلىنىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر ئامپۇلى 2ml.

**【ساقلاش】** ئېغىزنى ھىم ئېتىپ، قاراڭغۇ جايدا ساقلىنىدۇ.

**WS$_3$－BW－0149－98**

# قىزىلگۈل ئىچىملىكى

## 玫瑰花口服液

**Mei gui hua Kou fu ye**

بۇ دورا يېڭى (ھۆل) قىزىلگۈلنى پىششىقلاپ ئىشلەشتىن تەييارلانغان ئىچىملىك.

**【ياساش ئۇسۇلى】** ھۆل قىزىلگۈلدىن 500g ئېلىپ، سۇ پارىدا پارلاندۇرۇپ، دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇقىدىن 250ml يىغىۋېلىپ، ئېرىتمىسىنى سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى بىر كېچە تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇققا ساكخاروزىدىن 250g قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، قىزدۇرۇپ 750ml قالغىچە قويۇلدۇرۇپ، سوۋۇتۇپ، دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇقنى قوشۇپ، ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، بوتۇلكىلارغا قاچىلاپ، مىكروبسىزلاندۇرۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سۇس قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، ئۆتكۈر قىزىلگۈل پۇرىقىغا ئىگە. تەمى تاتلىق.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 0.1ml ئېلىپ، 50ml لىق مېنزۇركىغا قويۇپ، سۇسىز ئېتىل ئىسپىرتنى شكالىغا كەلگۈچە قوشۇپ، تەكشى چالغىتىپ، سپېكتروفوتومېتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅴ)بويىچە ئۆلچىگەندە، 267nm ۋە 355nm دولقۇن ئۇزۇنلۇقىدىكى ئورۇندا ئىككى ئەڭ چوڭ شۈمۈرۈش چوققىسى بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، بۇنىڭغا 1ml سۇ قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1% لىك تۆمۈر ترىخلورىد ئالكوھول ئېرىتمىسىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە كۆكۈش سۆسۈن رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** **pH قىممىتى** 4.0～6.0 (قوشۇمچە Ⅶ G)بولۇشى كېرەك.

**【نىسپىي زىچلىقى】** 1.08 دىن (قوشۇمچە Ⅶ A) تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

**【باشقىلار】** مىكستۇرا ياساملىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە Ⅰ J)گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** رەئىس ئەزالار (يۈرەك، مېڭە، جىگەر)نى قۇۋۋەتلەيدۇ. يۈرەك ئېغىپ، نەپەس قىستاش، ئاشقازان ئاغرىپ قەي قىلىش، مۇچىلەر پالەچلىنىش ۋە ئاغرىش، روھىي جەھەتتە چارچاپ ماغدۇرسىزلىنىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 10ml دىن كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر ئامپۇلى 10ml لىق.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سايە، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

# گۈلقەنت

# 玫瑰花糖膏

## Mei gui hua tang gao

بۇ دورا يېگى (ھۆل)قىزىلگۈلنى پىششىقلاپ ئىشلەشتىن تەييارلانغان شېكەرلىك قىيامدىن ئىبارەت.

**【ياساش ئۇسۇلى】** ھۆل قىزىلگۈل بەرگىسىدىن 1000g ئېلىپ، بۇنىڭغا ساكخاروزىدىن 3000g قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ سىرلىق قاچا ياكى ساپال قاچىغا قاچىلاپ، ئېغىزىنى ھەم ئېتىپ، ئاپتاپتا 40 كۈن تۇرغۇزۇپ (بۇ مەزگىلدە ھەر 10 كۈندە بىر قېتىم تولۇق ئارىلاشتۇرۇپ قويۇلىدۇ)، بوتۇلكىلارغا قاچىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ قارامتۇل قىزىل رەڭلىك شېكەرلىك قىيام بولۇپ، ئۆتكۈر قىزىلگۈل پۇرىقىغا ئىگە، تەمى تاتلىق.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 10g ئېلىپ، بۇنىڭغا 40ml سۇ قوشۇپ، ئارىلاشتۇرۇپ، سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن 1ml ئېلىپ، بۇنىڭغا 1% لىك تۆمۈر ترىخلورىد سىناق ئېرىتمىسىدىن 2～1 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە كۆكۈش قارامتۇل رەڭگە كىرىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن يەنە 1ml ئېلىپ، بۇنىڭغا ماگنىي تالقىنىدىن ئازراق ۋە تۇز كىسلاتاسىدىن 1ml قوشقاندا، ئېرىتمە قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

(2)【پەرقلەندۈرۈش】 نىڭ (1) تۈرىدىن ئېشىپ قالغان سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن ئېلىپ، بۇنىڭغا ئېفىر قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 40ml دىن 2 قېتىم چەككىلەپ، ئېفىر سۇيۇقلۇقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 0.5ml ئېفىردا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. قىزىلگۈل سېلىشتۇرما دورىسىدىن 2g ئېلىپ، بۇنىڭغا 5ml ئېفىر قوشۇپ، 30 مىنۇت چايقىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 0.5ml ئېفىردا ئېرىتىپ، بۇ سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە جېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، سىكلوھېكسان، ئېتىل ئاتسېتات (17:3) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، داغ توچكىلىرىنىڭ رەڭگى ئېنىق كۆرۈنگىچە 105℃ لىق ھارارەتتە قاقلىنىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرما دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا شېكەرلىك قىيام ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (مەزكۇر ئۆلچەمدىكى 2-قوشۇمچە) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** كۆكۈلنى ئېچىپ، روھلاندۇرىدۇ، ئاشقازاننى ساغلاملاشتۇ-رۇپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. جىگەردىكى توسالغۇلار كەلتۈرۈپ چىقارغان ئىچى سىقىلىش، قورساق كۆپۈش، ئاشقازان ئاغرىش، ئىچى تىتىلداش، ئۇنۇتقاقلىق، قەۋزىيەت، ئىشتىها ئازلاش ۋە تۈبېركۇليوز قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 20g دىن كۈنىگە 3 قېتىم، ئۇدا 7 كۈندىن كۆپرەك ۋاقىت ئىچىلىدۇ. بالىلارغا مىقدارى ئازايتىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 400g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0151—98

# سۇمبۇل ئىچىملىكى

# 松补力口服液

**Song bu li Kou fu ye**

بۇ دورا سۇمبۇل چىنىنى پىششىقلاپ ئىشلەشتىن تەييارلانغان ئىچىملىكتىن ئىبارەت.

**【ياساش ئۇسۇلى】** سۇمبۇل چىنىدىن 100g ئېلىپ، بۇنىڭغا 1000ml سۇ قوشۇپ، 24 سائەت چىلاپ پارلاندۇرۇپ، دىستىللەپ، 300ml دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇق يىغىۋېلىنىپ تەييارلاپ قويۇلىدۇ، دورا سۈيىنى سۈزۈپ، دورا تىرىپىغا مۇۋاپىق مىقداردا سۇ قوشۇپ، 30 مىنۇت قاينىتىپ، سۈزۈپ، ئىككى قېتىمقى سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى بىرلەشتۈرۈپ، بۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا ساكخاروزا قوشۇپ، تەخمىنەن 700ml قالغىچە قويۇلدۇرۇپ، %0.15 لىك بېنزوئىك كىسلاتا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، سوۋۇتۇپ، يۇقىرىدىكى دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇقنى بىر تەرەپتىن قوشۇپ بىر تەرەپتىن ئارىلاشتۇرۇپ، ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئامپۇللارغا قاچىلاپ مىكروبسىزلاندۇرۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى تاتلىق قېرىقراق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 10ml ئېلىپ، سۇيۇقلۇقلارنى ئايرىيدىغان ۋارۇنكىغا قۇيۇپ، 20ml ئېفىر قوشۇپ، 5 مىنۇت چايقىتىپ، ئېفىر سۇيۇقلۇقنى ئايرىۋېلىپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا %1 لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسىدىن 3～2 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە قېنىق سۆسۈن رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** **نىسپىي زىچلىقى** 1.12 دىن تۆۋەن بولماسلىقى (قوشۇمچە Ⅶ A) كېرەك.

**【pH قىممىتى】** 3.5～5.5 (قوشۇمچە Ⅶ G) بولۇشى كېرەك.

**【باشقىلار】** مىكستۇرا ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە Ⅰ J) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يۈرەكنى قۇۋۋەتلەپ، نېرۋىنى تىنچلاندۇرۇپ، ئاشقازان خىزمىتىنى كۈچەيتىدۇ. يۈرەك سېلىش، نېرۋا ئاجىزلىقى، قورساق ئاغرىش، ئاشقازان كېسىلى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 10～20ml دىن كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر ئامپۇلغا 10ml قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0152—98

# ھەببى لوبۇبى كەبىر

# 罗补甫克比日丸

**luo bu pu ke bi ri Wan**

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| بۇقا چۈيىسى | 24g | نارمىشكى | 10g |
| خولىنجان | 10g | دارچىن | 10g |
| چامغۇر ئۇرۇقى | 12g | پىياز ئۇرۇقى | 12g |
| كۇنجۇت | 42g | كاۋاۋىچىن | 10g |
| تەرخەمەك ئۇرۇقى | 12g | قوغۇن ئۇرۇقى | 12g |
| قىزىل بەھمەن | 18g | ئاسارۇن | 10g |
| نارجىل | 40g | قارا كۆز بەدىيان | 12g |
| قۇستە كەلىخ | 12g | نامازشامگۈل يىلتىزى | 10g |
| چىلغوزا | 50g | زەنجىۋىل | 12g |
| زاغۇن ئۇرۇقى | 12g | كۇدە ئۇرۇقى | 12g |
| پىلپىل | 10g | ئوغرىتىكەن | 15g |
| بېدە ئۇرۇقى | 12g | چىگىت | 20g |
| قەلەمپۇر | 10g | بەسباسە | 10g |
| سەۋزە ئۇرۇقى | 14g | زەپەر | 5 g |
| تاتلىق بادام | 60g | جويۇز | 20g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 30 خىل دورىدىن زەپەردىن باشقا، قالغان بۇقا چۈيىسى قاتارلىق 29 خىل دورىنى سوقۇپ يۇمشاق تالقانلاپ، زەپەرنىمۇ يۇمشاق سوقۇپ، ھەممىسىنى تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، چەككىلەنگەن ھەسەلدىن 550～650g قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئۇششاق ھەب تەييارلىنىپ قۇرۇتۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قارا رەڭلىك ئۇششاق ھەب بولۇپ، خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، بۇنىڭغا پېترولېئوم ئېفىردىن 5ml قوشۇپ، بىر كېچە تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 5% لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسىدىن 2～1 تامچە تېمىتىلسا، ئېرىتمە قىزغۇچ سۆسۈن رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** ھەب ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I A) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** مېڭە ۋە بۆرەكنى كۈچەيتىپ، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەپ، مەنىينى كۆپەيتىدۇ. باھ ئاجىزلىقى، خامۇشلۇق، مەنىينى تۇتالماسلىق، بالدۇر مەنىي كېتىش، بەدەن ئاجىزلاش، ئورۇقلاش، نېرۋا ئاجىزلىقى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 15~10 ھەبدىن، كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر ھەب 0.3g .

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، نەملىكتىن ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0153—98

# قۇرس مەسها

# 固精麦斯哈片

**Gu jing Mai si ha pian**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئاقىر قەرھا | 40g | قەلەمپۇر | 40g |
| قىزىلگۈل | 40g | زورۇنباد | 40g |
| لاچىندانە | 40g | مەستىكى رۇمى | 40g |
| سۆئدى | 40g | سۈمبۈل چىنى | 40g |
| جويۇز | 40g | قاقىلە | 40g |
| زەپەر | 40g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 11 خىل دورىدىن زەپەر سوقۇلۇپ ئىنتايىن يۇمشاق تالقانلىنىدۇ، ئاقىر قەرھا، قەلەمپۇر، مەستىكى رۇمى، قاقىلە ۋە لاچىندانە قاتارلىق بەش خىل دورىنى سوقۇپ يۇمشاق تالقان قىلىپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ. قىزىلگۈل قاتارلىق قالغان بەش خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، 1- قېتىم 2.5 سائەت، 2-ۋە3-قېتىم 1.5 سائەتتىن جەمئىي 3 قېتىم قاينىتىپ، قاينىتىلمىلىرىنى قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنىڭ نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.26～1.28 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، مەلهەم قىلىنىپ، بۇنىڭغا يۇقىرىدىكى ئىككى خىل تالقاننى تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە تەييارلاپ، بېسىپ 1000 دانە قۇرس ياسىلىدۇ ۋە سىرتىغا شېكەر يالىتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا شېكەر يالىتىلغان قۇرس بولۇپ، شېكەر يالىتىلمىغاندىكى ئەسلى رەڭگى قوڭۇر بولىدۇ. ئالاھىدە خۇش پۇراقلىق، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنى مىكروسكوپ ئاستىدا كۆزەتكەندە: تاش ھۈجەيرىسى توپ-توپ ھالەتتە ياكى تارقاق ھالەتتە، تۆشۈك ئېرىقچىسى روشەن، شەكلى چاسسىمان، ئۇچبۇرجەك ياكى كۆپ تەرەپلىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 30～110μm، كەڭلىكى 20～50μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ تورلىرىنىڭ دىئامېتىرى 20～90μm كېلىدۇ. ئىنۇلىن ھەممە يەردە ئۇچرايدىغان بولۇپ، شەكلى تەرتىپسىز كېلىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، بۇنىڭغا 10ml ئېفىر قوشۇپ، بىر نەچچە مىنۇت چايقىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇق سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن ئېۋگېنول سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېفىر قوشۇپ، ھەر 1ml دا 16μl دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ، نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) سىنىقى بويىچە، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىدىن 5μl، سېلىشتۇرۇلغۇچى ئېرىتمىدىن 2μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە پىلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، پېترولېئوم ئېفىرى (60～90℃)-ئېتىل ئاتسېتات (9:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ،

5% لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، ئىسسىق شامالدا داغلىق توچكىلار روشەنلەشكىچە شامالدىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرما دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

(3) بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، بۇنىڭغا 20ml ئېفىر قوشۇپ، پات-پات چالغىتىپ، بىر سائەت تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 0.5ml ئېتىل ئاتسېتاتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن سۇئىدى سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ، ئېفىردىن 2ml قوشۇپ، بىر نەچچە مىنۇت چالغىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇق سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن يەنە α—Cyperone سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر بىر ml دا 1mg دورا تۇتقان سۇيۇقلۇق تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B )سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى 3 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى $GF_{254}$ لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ بېنزول، ئېتىل ئاتسېتات، قاتتىق ئاتسېتىك كىسلاتا (92:5:5)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (254nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرما دورىلارنىڭ ئايرىم-ئايرىم رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرس ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I D ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەدەننىڭ تۇتۇۋېلىش كۈچىنى كۈچەيتىپ، مېڭىنى قۇۋۋەتلەندۈرۈپ، مەنىينى تۇتۇپ، سۈيدۈكنى ئازايتىدۇ، چاچنى قارايتىدۇ. مەنىي تۇتالماسلىق، سۈيدۈك تۇتالماسلىق، بەدەن ئاجىزلاپ، بالدۇر مەنىي كېتىش، چاچ بالدۇر ئاقىرىش، روھىي جەھەتتە چارچاپ ماغدۇرسىزلىنىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 4~6 قۇرستىن، كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0154—98

# مەجۇنى ئىترىفىلى كەبىر
# 和胃依提尔菲力开比尔蜜膏
## He wei yi ti er fei li kai bi er Mi gao

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| قارا ھېلىلە | 22g | ئاق بەھمەن | 8 g |
| ئامىلە | 22g | كۇنجۇت | 8 g |
| زەنجىۋىل | 8 g | بەلىلە پوستى | 22g |
| ئەرمۇدۇن ئۇرۇقى | 8 g | پىلپىل | 22g |
| خەشخاش ئۇرۇقى | 8 g | تەرتىز | 8 g |
| ھېلىلە پوستى | 22g | قىزىل بەھمەن | 8 g |
| قارىمۇچ | 22g | تاتلىق بادام | 49g |
| شاقاقۇل مىسرى | 8 g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 15 خىل دورىنى سوقۇپ، يۇمشاق تالقانلاپ، مۇۋاپىق مىقداردا چەككىلەنگەن ھەسەل قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000g قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك قويۇق مەجۇن بولۇپ، سەل خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى تاتلىق، قىرتاق، ئاچچىقراق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 1g ئېلىپ، 30ml سۇ قوشۇپ، 2 سائەت چىلاپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن 2ml ئېلىپ، بۇنىڭغا تۆمۈر تىرىخلورىد تەجرىبە سۇيۇقلۇقىدىن بىر تامچە قوشقاندا، قېنىق كۆك رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن يەنە 2ml ئېلىپ، بۇنىڭغا ناترىي خلور گېلاتىن تەجرىبە سۇيۇقلۇقىدىن بىر تامچە قوشقاندا، ئاق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا مەجۇن ياساشلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر [ مەزكۇر ئۆلچەمدىكى 1- قوشۇمچە ]گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئاشقازاننى مۆتىدىللەشتۈرۈپ، توسالغۇلارنى راۋانلاشتۇرۇش، ئۈچەيگە مەنپەئەت قىلىپ، قاننى تازىلاش رولى بار. غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىدىن كېلىپ چىققان ئاشقازان كۆپۈش، تاماقتىن كېيىن ئاشقازان ئاغرىش، ھەزىم قىلىش ناچارلىشىش، روھىي جەھەتتىن چارچاپ، ئۇنۇتقاق بولۇپ قېلىش، ئاشقازان تۆۋەنلەش ۋە سۇيدۈك يوللىرى كېسەللىكلىرى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 ھەر قېتىمدا 5～10g دىن كۈنىگە 1 قېتىم ئىچىلىدۇ.

【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】 باللار ۋە قورۇق ئىسسىق مىجەزلىك كىشىلەرگە ئىشلىتىش مەنئى قىلىنىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، قۇرغاق، سالقىن ھەم سايە ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

# قۇرسى كۇندۇر
# 金锁昆都尔片
## jin suo Kun du er Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| كۇندۇر | 50 g | زەنجۇىل | 20 g |
| بەللۇت | 50 g | قۇستە تەلىخ | 50 g |
| سۇئدى | 105g | قارىمۇچ | 20 g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 6 خىل دورىنى سوقۇپ، يۇمشاق تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، مونوساخارىد قىيامى ۋە مۇۋاپىق مىقداردا كراخمال قوشۇپ دانىچە تەييارلاپ، قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 دانە قۇرس ياسىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك قۇرس بولۇپ، خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى ئاچچىق ھەم قېرىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) مەزكۇر دورىنى مىكروسكوپتا كۆزەتكەندە، تاش ھۈجەيرىلىرى سۇس سېرىق رەڭلىك، دىۋارى سەل قېلىنراق، تالا تۇتامى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، دىۋارى ئىنتايىن قېلىن كۆرۈنىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 5 قۇرس ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ ئۇنىڭغا 20ml ئېفىر قوشۇپ، بىر كېچە تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 0.5ml ئېتىل ئاتسېتاتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن α-سېپېرون سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر 1ml دا 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، بۇ سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى $GF_{254}$ لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-قاتتىق سىركە كىسلاتاسى (92:5:5)نى يېيىلدۈرگۈچى قىلىپ يېيىلدۈرۈپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر (254nm) چىرىغى ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ. بۇنىڭغا 2، 4-دىنىتروفېنىلھىدرازىن ئېتانول تەجرىبە سۇيۇقلۇقىنى پۈركۈگەندە، بىر دەمدىلا داغ توچكىلىرى تەدرىجىي قىزغۇچ ئاپېلسىن رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا قۇرس ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I D ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

【تەسرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ھۆللۈكنى يوقىتىپ، بەدەننى قورۇيدۇ. مەنىينى تۇتىدۇ. مەنىي تۇتالماسلىق، سىيدۈك تۇتالماسلىق، ئۈچەي ياللۇغى، ئىچى سۈرۈش، ئاق خۇن كېلىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 ھەر قېتىمدا 6~3 قۇرستىن، كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر قۇرس 0.5g.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

**$WS_3$—BW—0156—98**

# دىنار شەربىتى

# 炎消迪娜儿糖浆

**Yan xiao Di na er Tang jiang**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| كاسنە يىلتىزى | 120g | گاۋزىبان | 30 g |
| رەۋەن | 40 g | نىلۇپەر | 30 g |
| سېرىق ئوت ئۇرۇقى | 9 g | قىزىلگۈل | 60 g |
| كاسنە ئۇرۇقى | 60 g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 7 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 2 سائەتتىن 3 قېتىم قاينىتىپ، قايناتمىلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇپ، بۇنىڭغا 600g ساكخاروزا قوشۇپ، ئېرىگىچە قاينىتىپ، سۈزۈپ، ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل قىرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 50ml ئېلىپ، بۇنىڭغا 50ml خلوروفورم قوشۇپ، چالغىتىپ چەككىلەپ، خلوروفورم قەۋىتىنى ئايرىۋېلىپ، 100ml سۇ قوشۇپ يۇيۇپ، يۇغان سۇنى ئېلىۋېتىپ، خلوروفورم سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 2ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، پروبىركىغا قۇيۇپ، بۇنىڭغا ماگنىي تالقىنىدىن ئازراق ۋە تۇز كىسلاتاسىدىن بىر نەچچە تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە قىزغۇچ سۆسۈن رەڭگە كىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 50ml ئېلىپ، بۇنىڭغا ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 20ml دىن 3 قېتىم چەككىلەپ، چەككىلەنگەن سۇيۇقلۇقلارنى بىرلەشتۈرۈپ، 20ml سۇ بىلەن يۇيۇپ، يۇغان سۇنى ئايرىپ ئېلىۋېتىپ، ئېتىل ئاتسېتات سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 2ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، بۇ سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن رەۋەن سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ، بۇنىڭغا 5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، سوغۇق جايدا 24 سائەت تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمە-سى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى ( قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىدىن 10μl ، سېلىشتۇرۇلغۇچى ئېرىتمىدىن 2μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، پېترولېئوم ئېفىر (30～60℃)، ئېتىل فورمات، فورمىك ئاتسىد (15:5:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، كۆك نۇرى ئاستىدا

كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك 5 دانە داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ. ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزەتكەندە، 5 دانە سارغۇچ ئاپېلسىن رەڭلىك جۇلالىق نۇرلۇق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ، ئاممىياك گازىدا ئىسلىغاندىن كېيىن، كۈن نۇرى ئاستىدا كۆزەتكەندە، داغ توچكىلىرى قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 **نىسپىي زىچلىقى** 1.10 دىن (قوشۇمچە Ⅶ A ) تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

【pH قىممىتى】 4.5~5.5 (قوشۇمچە Ⅶ G ) بولۇشى كېرەك.

【باشقىلار】 شەربەت ياساملىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە Ⅰ H )گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سۇيدۇك ھەيدەپ، ئىششىق ياندۇرىدۇ، قىزىتمىنى چۈشۈرۈپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. ھەر خىل جىگەر ياللۇغى، ئۆت خالتا ياللۇغى، سۇيدۇك يولى يۇقۇملىنىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 ھەر قېتىمدا 30ml دىن كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىغا 200ml قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0157—98

# ئەۋرىشىم ئىچىملىكى

## 宝心艾维西木口服液

**Bao xin Ai wei xi mu Kou fu ye**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| پىلە غوزىسى | 400g | ئۇد ھىندى | 10 g |
| ئاق سەندەل | 20 g | بادرەنجى بۇياچىنى | 200g |
| سازەج ھىندى | 10 g | ئۇستىقۇددۇس | 200g |
| زەپەر | 1 g | پوستى تۇرۇنجى | 10 g |
| گاۋزىبان | 200g | فەرەنجمۇشكى | 40 g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 10 خىل دورىدىن زەپەردىن باشقا، پىلە غوزىسى قاتارلىق 9 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، 1-قېتىم 1.5 سائەت، 2-قېتىم بىر سائەت جەمئىي ئىككى قېتىم قاينىتىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە دىستىللەنگەن سۇيىدىن 400ml يىغىپ تەييارلىنىدۇ. قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقلارنى نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.10～1.15 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، تەركىبىدە ئىسپىرت مىقدارى 75% بولغۇچە ئېتىل ئىسپىرتنى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 24 سائەت تىنچ تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن بېسىم تۆۋەنلىتىش ئۇسۇلى ئارقىلىق ئىسپىرت يىغىۋېلىنىدۇ ھەمدە مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇلىدۇ. زەپەرگە 60% لىك ئېتىل ئىسپىرتنى قوشۇپ، ئايلانما ئېقىمدا 3 سائەت چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن بېسىم تۆۋەنلىتىش ئۇسۇلى ئارقىلىق ئېتىل ئىسپىرت يىغىۋېلىنىدۇ ھەمدە مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇلىدۇ. ئاندىن يۇقىرىقى ئىككى خىل قويۇلدۇرۇلغان سۇيۇقلۇقلارنى ۋە دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇقنى بىرلەشتۈرۈپ، مۇۋاپىق مىقداردا ھەسەل قوشۇپ، ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئامپۇللارغا قاچىلىنىپ، مىكروبسىزلاندۇرۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، تەمى ئاچچىق ھەم سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 2ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 1% لىك تۆمۈر ترىخلورىد تەجرىبە دورىسىدىن 3～2 تامچە قوشقاندا، ئېرىتمە دەرھال كۆكۈش سۆسۈن رەڭگە كىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 10ml ئېلىپ، n-بۇتانول بىلەن ھەر قېتىمدا 10ml دىن 3 قېتىم چەككىلەپ، n-بۇتانول سۇيۇقلۇقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml ئېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. سېرىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئازراق ئېلىپ، ئۇنىڭغا 50% لىك ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml دا 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلىنىپ، بۇ سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) سىنىقى بويىچە،

يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۇمۇرۇپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، n— پروپانول، سۇ (7:3) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، نىنھىدرىن تەجرىبە سۇيۇقلۇقىنى پۈركۈپ، ئىسسىق شامال بىلەن توچكىلىرىنىڭ رەڭگى روشەنلەشكىچە شامالدىتىدۇ، سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش قىزغۇچ سۆسۈن رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 نىسپىي زىچلىقى 1.05 دىن (قوشۇمچە Ⅶ A) تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

【pH قىممىتى】 4.0:6.0 (قوشۇمچە Ⅶ G) بولۇشى كېرەك.

【باشقىلار】 بۇ دورا مىكستۇرا ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I J) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 يۈرەكنى كۈچەيتىپ، جىگەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. روھىي ھالەت، نېرۋىلارنى تىنچلاندۇرىدۇ. يۈرەك سېلىش، نەپەس تېزلىشىش، باش قېيىپ كۆز قاراڭغۇلىشىش، كۆكۈل ئېلىشىپ قۇسۇش، ئىشتىھا ناچارلىشىش، ئۇزۇقلىنىش ناچارلىق، نېرۋا ئاجىزلىقى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 ھەر قېتىمدا 10ml دىن كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر ئامپۇلى 10ml قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0158—98

# بىنەپشە شەربىتى

## 降热比那甫西糖浆

## Jiang re Bi na pu xi Tang jiang

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| بىنەپشە | 12g | خەشخاش ئۇرۇقى | 12g |
| لەيلىگۈل ئۇرۇقى | 12g | سەرپىستان | 60g |
| چىلان | 12g | چۈچۈكبۇيا | 12g |
| نىلۇپەر | 12g | خەشخاش پوستى | 12g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 8 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن ئىككى قېتىم قاينىتىپ، قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقلارنى مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇ-رۇپ، 650g ساكخاروزا قوشۇپ، ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، تەمى تاتلىق.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 30ml ئېلىپ، بۇنىڭغا سۇدىن 30ml ، ئاممىياك سۇيىدىن 20ml قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، خلوروفورم بىلەن ھەر قېتىمدا 20ml دىن 3 قېتىم چەككىلەپ، خلوروفورم سۇيۇقلۇقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن كېيىن مورفىن ھىدروخلورىد، كودېئىن فوسفات، پاپاۋېرىن ھىدروخلورىد سېلىشتۇرما دورىلىرىدىن مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ، مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml دا ھەر قايسى دورىلاردىن 1mg دىن دورا تۇتقان ئارىلاشما ئېرىتمە تەييارلىتىپ، بۇ سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5$\mu$l شۈمۈرۈپ ئېلىپ، 2% لىك ناترىي ھىدروكسىدى ئېرىتمىسى بىلەن تەييارلانغان سىلىتسىيە يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل ئىسپىرت، پروپانون، ئېتىل ئىسپىرت، قويۇق ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقى (1.0:3:2:2) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، سۇيۇق بىسمۇت كالىي يودىد تەجرىبە سۇيۇقلۇقى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** **نىسپىي زىچلىقى** 1.25 (قوشۇمچە Ⅶ A ) دىن تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

**【pH قىممىتى】** 3.5～5.5 (قوشۇمچە Ⅶ G ) بولۇشى كېرەك.

**【باشقىلار】** بۇ دورا شەربەت ياساملىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I H )

گە ئۈيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قىزىتما چۈشۈرۈپ، ئاغرىق پەسەيتىپ، يۆتەل توختىتىدۇ. غەيرىي تەبىئىي سەپرادىن بولغان يۇقىرى قىزىتما، زۇكامداپ يۆتىلىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 15～30ml دىن، كۈنىگە 3～2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 100ml قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە جايدا ساقلىنىدۇ.

# قۇرسى زىيابىت

## 降糖孜亚比提片

## Jiang tang Zi ya bi ti Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| شاقاقۇل مىسرى | 72 g | مېھرىگىياھ | 28.8g |
| سېمىز ئوت ئۇرۇقى | 18 g | ئىزخىرچىنى | 72 g |
| تاباشىر | 28.8g | بۇغا يۇمران مۈڭگۈزى | 45 g |
| كەتىرا | 1.8 g | ئانار پوستى | 36 g |
| چىلاپا | 18 g | قاپاق ئۇرۇقى | 126 g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 10 خىل دورىدىن ئىزخىرچىنى بىلەن ئانار پوستىنى ئېلىپ، سۇ قوشۇپ ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن 2 قېتىم قاينىتىپ، قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.35～1.38 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، سۇيۇق مەلھەم قىلىنىدۇ. يۇمران بۇغا مۈڭگۈزىنى 70% لىك ئېتىل ئىسپىرت بىلەن ئايلانما ئېقىمدا ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن 3 قېتىم چەككىلەپ، دورا تىرىپىغا يەنە سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن 2 قېتىم قاينىتىپ، چەككىلەنگەن سۇيۇقلۇق بىلەن قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنىڭ نىسپىي زىچلىقى (50～60℃) 1.35～1.40 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، سۇيۇق مەلھەم قىلىنىدۇ. قالغان شاقاقۇل مىسرى قاتارلىق 7 خىل دورىنى سوقۇپ يۇمشاق تالقانلاپ، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل سۇيۇق مەلھەم بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچە ماتېرىياللارنى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە تەييارلىنىپ، قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرس ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك قۇرس بولۇپ، خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى تۇزلۇق ھەم قىرتاق.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 8 قۇرس ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 70% ئېتىل ئىسپىرتتىن 5ml قوشۇپ، ئۇلترا ئاۋاز دولقۇنىدا 15 مىنۇت بىر تەرەپ قىلىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇق سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. يۇمران بۇغا مۈڭگۈزى سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.4g ئېلىپ، ئوخشاش ئۇسۇلدا سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە ⅥB) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە بېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، n—بۇتانول، قاتتىق ئاتسېتىك ئاتسىد، سۇ (3:1:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 20% لىك نىنھىدرىن ئېتانول ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، 105℃ ھارارەتكە تەخمىنەن بىر نەچچە مىنۇت قاقلىنىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورنىدا

ئوخشاش رەڭلىك غول داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرس ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I D ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بۆرەككە مەنپەئەت قىلىپ، بەدەننى ساغلاملاشتۇرىدۇ، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇپ، ئەزالارنى چىڭىتىدۇ. تەبىئىي كۈچى، تۇتۇپ تۇرۇش كۈچى تۆۋەنلەشتىن كېلىپ چىققان سۈيدۈك كۆپىيىش، ئۇسساش، چارچاش ۋە ئورۇقلاش قاتارلىق شىكەر كېسىلىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 7～5 قۇرستىن، كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرس 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

WS$_3$—BW—0160—98

# سەندەل شەربتى
# 参德力糖浆
**Shen de li Tang jiang**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئاق سەندەل | 80g | قىزىلگۈل | 160g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى ئىككى خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 2 سائەتتىن 2 قېتىم قاينىتىپ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇقىدىن 400ml يىغىۋېلىپ، چەككىلىگەن سۇيۇقلۇقلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇپ، ساكخاروزىدىن 500mg قوشۇپ، ئېرىگىچە قىزدۇرۇپ، سوۋۇتۇپ، يۇقىرىدىكى دىستىللەنگەن سۇيۇقلۇقنى قوشۇپ، ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سۇس قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، خۇشبۇي پۇراقلىق، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 30ml ئېلىپ، بۇنىڭغا ئېفىر قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 15ml دىن 3 قېتىم چەككىلەپ، ئېفىر سۇيۇقلۇقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، 15ml سۇ بىلەن چايقاپ، سۈيىنى تۆكۈۋېتىپ، ئېفىرنى شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 2ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن ئاق سەندەل سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ، 20ml ئېفىر قوشۇپ، سوغۇق جايدا 6 سائەت تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml ئېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅶ B) سىنىقى بويىچە، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسىدىن 10μl، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسىدىن 2μl ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، خلوروفورم، پروپانون، مېتىل ئىسپىرت، ئاتسېتىك كىسلاتا (7:2:1.5:0.5) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك ئىككى دانە داغ توچكىسى كۆرۈنىدۇ. بۇنىڭغا 1% لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، داغ توچكىلىرىنىڭ رەڭگى روشەنلەشكىچە ئىسسىق شامال بىلەن شامالدىتىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا بىر دانە ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىسى كۆرۈنىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 نىسپىي زىچلىقى 1:15 (قوشۇمچە Ⅶ A) دىن تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

【pH قىممىتى】 6.0～7.0 (قوشۇمچە Ⅶ G) بولۇشى كېرەك.

**【باشقىلار】** بۇ دورا شەربەت ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I H) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يۆرەلنى كۈچەيتىپ، نىرۋىنى تىنچلاندۇرۇپ، ئاغرىق ۋە ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. غەيرىي تەبىئىي سەپرالاردىن بولغان يۈرەك سىيلىش، يۈرەك ساھەسى ئاغرىش، باش ئاغرىش ۋە قىيىش، ئاشقازان ئاغرىپ، ئىچى سۈرۈش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 30ml دىن، كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 200ml قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0161—98

# مۇنزىچ جەۋھەرى
# 复方木尼孜其颗粒
## Fu fang Mu ni zi qi Ke li

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئارپىبەدىيان يىلتىزى | 120g | كاسىنە يىلتىزى | 60 g |
| ئادراسمان ئۇرۇقى | 120g | چۇچۇكبۇيا | 60 g |
| سىيادان | 60 g | كەرەپشە يىلتىزى | 60 g |
| بادرەنجى بۇيا چىنى ئۇرۇقى | 60 g | كاسىنە ئۇرۇقى | 60 g |
| لەيلىگۇل ئۇرۇقى | 60 g | ئىزخىرچىنى | 60 g |
| بابۇنە | 60 g | رەيھان ئۇرۇقى | 60 g |
| رۇم بەدىيان | 120g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 13 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، 1-قېتىم 2 سائەت، 2-قېتىم 1.5 سائەت، 3-قېتىم 1 سائەت جەمئىي 3 قېتىم قاينىتىپ، قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنىڭ نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.35～1.32 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، سۇيۇق مەلھەم قىلىنىدۇ. سۇيۇق مەلھەمدىن بىر ئۈلۈش ئېلىپ، بۇنىڭغا 4 ئۈلۈش ساكخاروزا، بىر ئۈلۈش دېكسترىن قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە تەييارلاپ، قۇرۇتۇپ، 1000g قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك جەۋھەر بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 10g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقىنى قوشۇپ نەمدەپ، 20ml خلوروفورم بىلەن ئايلانما ئېقىمدا 30 مىنۇت چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml سۇسىز ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن ئادراسمان ئۇرۇقى سېلىشتۇرما دورىسىدىن 1g ئېلىپ، ئوخشاش ئۇسۇلدا سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات، مېتىل ئىسپىرت، قويۇق ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقى (10:1:0.4)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىردىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك جۇلالىق نۇرلۇق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا جەۋھەر ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I C )گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** خىلىت ۋە مىزاجىنى تەڭشەپ، تۆت خىل غەيرىي تەبىئىي خىلتنى پىشۇرىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 6g دىن كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر خالتىغا 12g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ھىم ئوراپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0162—98

# بادام جەۋھەری
# 复方巴旦仁颗粒
**Fu fang Ba dan ren Ke li**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| تاتلىق بادام | 120g | كەترا | 20 g |
| ئەرەب يېلىمى | 20 g | لەيلىگۈل ئۇرۇقى | 208g |
| قاپاق ئۇرۇقى مېغىزى | 130g | چۇچۇكبۇيا يىلتىز قىيامى | 160g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 6 خىل دورىدىن ئەرەپ يېلىمى، كەترا، چۇچۇكبۇيا يىلتىز قىيامى قاتارلىقلار سوقۇپ يۇمشاق تالقانلىنىدۇ، تاتلىق بادام قاتارلىق قالغان 3 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن 3 قېتىم قاينىتىپ، قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقلارنى مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇپ، يۇقىرىقى تالقاننى ۋە مۇۋاپىق مىقداردا ساكخاروزا، كراخمال قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە تەييارلاپ، قۇرۇتۇپ 1000g قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا ئاچ سېرىق رەڭلىك ھەب بولۇپ، پۇرىقى خۇشبۇي، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىدىن 1g ئېلىپ، بۇنىڭغا 50% لىك ئېتىل ئىسپىرتتىن 5ml قوشۇپ، مەلۇم ۋاقىت ئارىلاشتۇرۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن 2ml ئېلىپ، بۇنىڭغا نىنھىدرىن تەجرىبە سۇيۇقلۇقىدىن 1ml قوشۇپ، قايناق سۇغا چىلاپ بىر نەچچە مىنۇت ئىسسىق ئۆتكۈزگەندە، ئېرىتمە كۆكۈش سۆسۈن رەڭگە كىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 10g ئېلىپ، 50ml سۇ قوشۇپ، ئېرىتىپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى سۇيۇقلۇق ئايرىيدىغان ۋارونكىغا قۇيۇپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 30ml دىن ئىككى قېتىم چەككىلەپ، ئېتىل ئاتسېتات سۇيۇقلۇقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن چۇچۇكبۇيا سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0. 5g ئېلىپ، بۇنىڭغا 20ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، سوغۇق سۇغا 4 سائەت چىلاپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسىدىن 15μl ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسىدىن 2μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ خلوروفورم، فورمىك كىسلاتا، قاتتىق ئاتسېتىك كىسلاتا، قويۇق ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقى (15:1:1:2) نى يېيىلدۈرگۈچى قىلىپ

يېپىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 10% لىك سۇلفات ئېتانول ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، داغ توچكىلىرىنىڭ رەڭگى روشەنلەشكىچە ئىسسىق شامال بىلەن شامالدىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ. ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلسە، سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك جۇلالىق نۇرلۇق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا جەۋھەر ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە IC)گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 يۆتەل توختىتىپ، بەلغەم بوشىتىدۇ، ئۇيقۇنى ياخشىلايدۇ. سوغۇقتىن بولغان يۆتەل، زۇكام، بەلغەم كۆپىيىش، دېمى سىقىلىش، ئۇخلىيالماسلىق قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 ھەر قېتىمدا 6～12g دىن، كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر خالتىغا 12g قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ھىم ئوراپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0163—98

# زىماتى كالىزىرە

## 复方卡力孜然酊

## Fu fang Ka li zi ran Ding

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| كالىزىرە | 300g | كەۋرەك | 150g |
| داڭگۇي | 150g | ئەينۇلا | 150g |
| بەيشيەنپى | 200g | خېشۇۋۇ | 100g |
| قەلەمپۇر | 150g | شېچۇاڭزى | 200g |
| جىنكېۋىزى | 300g | ئاق قىچا | 100g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 10 خىل دورىنى سوقۇپ يىرىك تالقانلاپ، سۈيۈق ئېكستراكت بىلەن ئېكستراكتلارنى تەييارلاشتىكى تەمپچىتىش ئۇسۇلى (قوشۇمچە I O ) بويىچە %60 لىك ئېتىل ئىسپىرتنى ئېرىتكۈچى قىلىپ، 48 سائەت چىلاپ قويغاندىن كېيىن تەمپچىتىپ، 400ml تەمپچىتىلگەن سۈيۈقلۇق يىغىۋېلىنىدۇ. دورا تىرىپىغا %60لىك ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئايلانما ئېقىمدا 4 سائەت چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۈيۈقلۇق بىلەن يۇقىرىدىكى تەمپچىتىلگەن سۈيۈقلۇقنى بىرلەشتۈرۈپ، %2 لىك لاۋروكاپرام قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 24 سائەت تىنچ تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۈيۈقلۇقنىڭ ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە %60 لىك ئېتىل ئىسپىرتنى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا قېنىق قوڭۇر رەڭلىك سۈيۈقلۇق بولۇپ، خۇشبۇي پۇرايدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورا سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن جىنكېۋىزى جەۋھىرى (پسورالېن) سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا سۇسىز ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml دا 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە بېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، n— ھېكسان، ئېتىل ئاتسېتات (4:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك جۇلالىق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

(2) بۇ دورا سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن ئېۋگېنول سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا سۇسىز ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml دا 20μl دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە ⅥB ) سىنىقى

بويىچە، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە پېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، پېترولېئۇم ئېتېر (60～90℃)، ئېتىل ئاتسېتات (9:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، داغ توچكىلىرىنىڭ رەڭگى روشەنلەشكىچە 105℃ لۇق ھارارەتكە قاقلىنىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

(3) بۇ دورا سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن شېچۋاڭزى سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml دا 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە پېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول، ئېتىل ئاتسېتات (30:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك جۇلالىق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】 ئېتىل ئېسپىرت مىقدارى** 50～60% لىك (قوشۇمچە Ⅸ M ) بولۇشى كېرەك.

**【باشقىلار】** تىنىكتۇرا ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I N )گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** قاننى جانلاندۇرۇپ، تېرىنى ئۆللىتىدۇ. مەھەللىۋى ئورۇنغا چۆكمە بولۇپ قالغان پىشمىغان غەيرىي تەبىئىي بەلغەمنى تازىلايدۇ، بەرمىسكە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كېسەللەنگەن ئورۇنغا كۈنىگە 3～4 قېتىم مۇۋاپىق مىقداردا سۈركىلىدۇ. دورا سۈركىلىپ 30 مىنۇتتىن كېيىن كۈن نۇرى ياكى ئۇلترا بىنەپشە نۇرغا 15～30 مىنۇت قاقلىنىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 50ml قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ، كۈن نۇرىدىن ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0164—98

# زەپەر ئىچىملىكى

## 复方西红花口服液

**Fu fang Xi hong hua Kou fu ye**

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| زەپەر | 2 g | سۇمبۇل تىب | 225g |
| قىزىلگۈل | 225g | ئاق سەندەل | 225g |
| لاچىندانە | 225g | قۇندۇز قەھرى | 0.5g |
| ئارپىبەدىيان | 225g | گاۋزىبان | 225g |
| ئالما | 225g | بادرەنجى بۇيا چىنى | 225g |
| ئىپار | 3 g | پىلە غوزىسى | 225g |
| ئۇستىقۇددۇس | 225g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 13 خىل دورىدىن ئىپار، زەپەر، قۇندۇز قەھرىلەردىن باشقا قىزىلگۈل قاتارلىق قالغان 10 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ئىككى سائەت چىلاپ قويۇپ، ھەر قېتىمدا 1.5 سائەتتىن 2 قېتىم قاينىتىپ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە 400ml دىستىللەنگەن سۈيۈقلۇق يىغىۋېلىپ تەييارلىنىدۇ. قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۈيۈقلۇقلارنى نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.05～1.10 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، سوۋۇتۇپ، تەركىبىدە ئىسپىرت مىقدارى 70% بولغۇچە ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 24 سائەت تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۈيۈقلۇقتىن بېسىم تۆۋەنلىتىش ئۇسۇلىدا ئىسپىرتنى يىغىۋېلىپ ھەمدە مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇپ، ئاندىن ئىپار، زەپەر، ۋە قۇندۇز قەھرىلەرنى 60% ئېتىل ئىسپىرتتا 12 سائەت چىلاپ قويۇپ، ئايلانما ئېقىمدا 1-قېتىمدا 1.5 سائەتتىن، 2-قېتىمدا 1 سائەتتىن، 3-قېتىمدا 0.5 سائەتتىن جەمئىي 3 قېتىم چەككىلەپ، چەككىلەنگەن سۈيۈقلۇقلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۈيۈقلۇقلاردىن بېسىم تۆۋەنلىتىش ئۇسۇلىدا ئىسپىرت يىغىۋېلىنىدۇ ھەمدە مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇلىدۇ. يۇقىرىدىكى ئىككى خىل قويۇلدۇرۇلغان سۈيۈقلۇقلار ۋە دىستىللەنگەن سۈيۈقلۇقلارنى بىرلەشتۈرۈپ، بۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا ساخاروزا قوشۇپ، ئارىلاشتۇرۇپ ئېرىتىپ، ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئامپۇللارغا قاچىلاپ مىكروبسىزلاندۇرۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك سۈيۈقلۇق بولۇپ، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 10ml ئېلىپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن بادرەنجى بۇيا چىنى سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ، ئۇنىڭغا 10ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، بىر سائەت چىلاپ قويۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۈيۈقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، بۇ سېلىشتۇرما


خوتەن ۋىلايەتلىك دورا تەكشۈرۈش ئورنى، ش ئۇ ئا ر دورا تەكشۈرۈش ئورنى يازغان

دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10µl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول، ئېتىل ئاتسېتات، فورمىك كىسلاتا (4:2:0.1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك جۇلالىق نۇرلۇق داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 **نىسپىي زىچلىقى** 1.08 (قوشۇمچە Ⅶ A ) دىن تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

【pH قىممىتى】 4.0～5.5 (قوشۇمچە Ⅶ G ) بولۇشى كېرەك.

【باشقىلار】 بۇ دورا مىكستۇرا ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە Ⅰ J ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 تومۇرلارنى راۋانلاشتۇرۇپ، قاننى تەڭشەيدۇ. بۆرەككە مەنپەئەت قىلىپ، يۈرەكنى كۈچەيتىدۇ. مەيۈسلۈكنى يوقىتىپ، مېڭىنى سەگەكلەشتۈرىدۇ. يۈرەك رىتىمسىز-لىقى، يۈرەك ۋە كۆكرەك ئاغرىش، يۈرەك سېلىپ، نەپەس تېزلىشىش، تىنچسىزلىنىپ ئۇخلىيالماسلىق، بەدەن ئاجىزلاپ، ماغدۇرسىزلىنىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 ھەر قېتىمدا 10ml دىن كۈنىگە 2 قېتىم، ئەتىگەن-كەچلىكى ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر ئامپۇلغا 10ml قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە جايدا ساقلىنىدۇ.

WS₃—BW—0165—98

# قۇرسى غارىقۇن
# 复方阿里红片
## Fu fang A li hong Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| غارىقۇن | 44g | قۇرسى ئايارەنجى | 28g |
| چۇچۇكبۇيا يىلتىز قىيامى | 16g | ئەنزۇرۇت | 28g |
| تۇربۇت | 27g | ئاچچىقتاۋۇز | 28g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 6 خىل دورىدىن غارىقۇن، چۇچۇكبۇيا يىلتىز قىياملىرىدىن باشقا تۇربۇت قاتارلىق 4 خىل دورىنى سوقۇپ، يۇمشاق تالقانلاپ، غارىقۇنغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن 3 قېتىم قايناتىپ، قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇققا چۇچۇكبۇيا يىلتىز قىيامىنى قوشۇپ، قويۇلدۇرۇپ مەلھەم قىلىپ، يۇقىرىدىكى تالقانلارنى ۋە مۇۋاپىق مىقداردا ساخاروزا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە تەييارلاپ، قۇرۇتۇپ، بېسىپ 1000 قۇرس ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك قۇرس بولۇپ، تەمى قېرىق، قىرتاق ھەم ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، بۇنىڭدىن 10g ئۆلچەپ ئېلىپ، 20ml خلوروفورم قوشۇپ، ئايلانما ئېقىمدا 30 مىنۇت چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 2ml خلوروفورمدا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن غارىقۇن سېلىشتۇرما دورىسىدىن 1g ئېلىپ ئوخشاش ئۇسۇلدا سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، پېترولېئۇم ئېفىر (60～90℃)، ئېتىل ئاتسېتات (5:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرس ياساملىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە Ⅰ D)گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەلغەمنى بوشىتىپ، توسالغۇنى ئاچىدۇ. سوغۇق يەلنى ھەيدەپ، دېمى سىقىلىشنى پەسەيتىدۇ. يۆتەل، دېمى سىقىلىش، بەلغەم كۆپىيىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 7～9 قۇرستىن، كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرس 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0166—98

# ھەببى كالنزىرە

## 复方驱虫斑鸠菊丸

### Fu fang Qu chong ban jiu ju Wan

بۇ دورا كالنزىرە، ئاقىر قەرھا قاتارلىقلارنى پىششىقلاپ ئىشلەشتىن تەييارلانغان ئۇششاق ھەبتىن ئىبارەت.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قارا رەڭلىك ئۇششاق ھەب بولۇپ، ئۆزگىچە خۇشبۇي پۇرايدۇ، تەمى قىرىق ھەم ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنى مىكروسكوپ ئاستىدا كۆزەتكەندە: غەيرىي بەز تۈكچىلىرى ئاچىماق ھالەتتە، ئۇزۇنلۇقى 160μl ، ئۇرۇق پوستى ھۈجەيرىسى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، ھۈجەيرە دىۋارىنىڭ شەكلى ئۆزگىچە، تورسىمان سىزىقلىق، تاش ھۈجەيرىسى توپلاشقان ياكى تارقاق ھالەتتە، سېرىق تۇپراق رەڭلىك، تىك تۆت بۇلۇڭسىمان، ئۇچىبۇرجەك ياكى كۆپ تەرەپلىكرەك، تۆشۈك ئېرىقچىلىرى روشەن، ئىنولىننىڭ شەكلى تەرتىپسىز ھالەتتە كۆرۈنىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ نەيچە تۇتامى ياكى تالالار يېنىدا پىگمېنت ھۈجەيرىلىرى كۆرۈنىدۇ، ئۇنىڭ رەڭگى قوڭۇر، ئىنچىكە نەيچىسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى 11～23μl كېلىدۇ. ھۈجەيرە ئىچىگە قوڭۇر ياكى قارامتۇل قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك ماددىلار تولغان بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، سوقۇپ يۇمشاق تالقانلاپ، بۇنىڭغا پېترولېئوم ئېتېردىن 5ml قوشۇپ، 30 مىنۇت چالغىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 0. 5ml پېترولېئوم ئېتېردا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنىغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن كالنزىرە سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0. 5g ئېلىپ، ئوخشاش ئۇسۇلدا سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، پېترولېئوم ئېتېر (60～90℃) ، ئېتىل ئاتسېتات (9:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، داغ توچكىلىرىنىڭ رەڭگى روشەنلەشكىچە 105℃ لۇق ھارارەتكە قاقلىنىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلـغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** ھەب ياسالمىلىرىغائالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I A ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتلىرىنى پىشۇرۇپ ھەم تازىلاپ، تېرىنى ئىللىتىپ، تېرىگە رەڭ پەيدا قىلىدۇ. بەرەس (ئاقكېسەل) گە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 4～6g دىن، كۈنىگە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر ھەب 0. 3g.

**【ساقلاش】** بوتۇلكا ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

# ئادراسمان ئۇرۇقى مەلھىمى

## 复方骆驼蓬子软膏

## Fu fang Luo tuo peng zi Ruan gao

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئادراسمان ئۇرۇقى | 200g | سۆرۈنجان | 80g |
| مىكدىۋانە ئۇرۇقى | 120g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 3 خىل دورىنى سوقۇپ يۇمشاق تالقانلاپ، بۇنىڭغا 5 ھەسسە مىقداردا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، pH قىممىتى 4 بولغۇچە تۇز كىسلاتاسىنى قوشۇپ، قىزدۇرۇپ، ئايلانما ئېقىمدا ھەر قېتىمدا 3 سائەتتىن 2 قېتىم چەككىلەپ، چەككىلەنگەن سۇيۇقلۇقلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى 24 سائەت تىنچ تۇرغۇزۇپ، ئۈستىگە سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقتىن ئېتىل ئىسپىرتنى يىغىۋېلىپ، نىسپىي زىچلىقى (20℃) 1.30～1.25 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، قويۇق مەلھەم قىلىنىپ، بۇنىڭغا لانولىندىن 60g، پارافىندىن 100g، لاۋروكاپرامىدىن 20g، ھىدروبېنزول ئېستېرىدىن 0.2g، مۇۋاپىق مىقداردا ۋازېلىن قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000g قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** (1) بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، 10ml خلوروفورم قوشۇپ، چايقىتىپ، سۈزۈپ، خلوروفورم سۇيۇقلۇقىغا سۇلفات كىسلاتا (50→1) ئېرىتمىسىدىن 10ml قوشۇپ، چايقىتىپ چەككىلەپ، كىسلاتالىق سۇ قەۋىتىنى ئايرىپ ئېلىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى 2ml لىق ئۈچ پروبىركىغا بۆلۈپ قويۇپ، ئاندىن ئايرىم-ئايرىم بىسمۇت كالىي يودىد، مېركۇرىك كالىي يودىد، سىلىكو-ۋولفرام كىسلاتاسى تەجرىبە سۇيۇقلۇقلىرىنى 4 تامچىدىن تېمىتقاندا، ھەممىسىدە چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 10g ئېلىپ، 30ml خلوروفورم قوشۇپ ئېرىتىپ، 2% لىك تۇز كىسلاتاسى قوشۇپ، چايقىتىپ ھەر قېتىمدا 20ml دىن 2 قېتىم چەككىلەپ، كىسلاتا سۇيۇقلۇقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقىقا قويۇق ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقىنى قوشۇپ pH قىممىتىنى تەخمىنەن 9 غا تەڭشەپ، خلوروفورمدىن قوشۇپ، چايقىتىپ ھەر قېتىمدا 30ml دىن 3 قېتىم چەككىلەپ، خلوروفورم سۇيۇقلۇقلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml سۇسىز ئېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. ئاندىن ئادراسمان ئۇرۇقى سېلىشتۇرما دورىسىدىن 1g ئېلىپ، قويۇق ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقىنى قوشۇپ نەمدەپ، 20ml خلوروفورم بىلەن ئايلانما ئېقىمدا 30 مىنۇت چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml ئېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە VI B) سىنىقى بويىچە، يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات،

مېتىل ئېسپىرت، قويۇق ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقى (10:1:0.4) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، بىسمۇت كالىي يودىد تەجرىبە سۇيۇقلۇقى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا قىزغۇچ ئاپېلسىن رەڭلىك ئوخشاش ئىككى دانە داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

(3) ئاتروپىن سۇلفات سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، 1ml دا 1mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە VI B) سىنىقى بويىچە، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسىدىن 5μl ۋە [پەرقلەندۈرۈش] نىڭ (2) سىدىكى سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىدىن 10μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات، مېتىل ئېسپىرت، قويۇق ئاممىياك تەجرىبە سۇيۇقلۇقى (20:2:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، بىسمۇت كالىي يودىد تەجرىبە سۇيۇقلۇقى ۋە ناترىي نىترىت ئېتانول تەجرىبە سۇيۇقلۇقى رەت بويىچە پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا مەلھەم ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I R) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يەرلىك ئورۇندىكى غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتى ۋە سەۋدا خىلتىنى سۈرۈپ، ئىششىق قايتۇرۇپ، قىچىشىشنى توختىتىدۇ، يەل ھەيدەپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. ھۆل سوغۇقتىن بولغان بوغۇم سىرقىراپ ئاغرىش، رېماتىزملىق بوغۇم ياللۇغى، ئولتۇرغۇچ نېرۋا ئاغرىش، ھۆل تەمرەتكە، قوتۇر، چاقا-جاراھەت قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** سىرتىدىن ئىشلىتىلىدۇ، كېسەللەنگەن ئورۇنغا كۈنىگە 1-2 قېتىم سۈركىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 50g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە ھەم قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

# قۇرسى گاۋزبان
## 复方高滋斑片
## Fu fang Gao zi ban Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| گاۋزبان | 112.5g | گۈلى گاۋزبان | 50 g |
| قىزىل بەھمەن | 50 g | يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى | 50 g |
| زىسۇ ئۇرۇقى | 75 g | ئاق سەندەل | 50 g |
| ئۇستقۇددۇس | 25 g | تەرتىز | 100 g |
| ئاق بەھمەن | 50 g | پىلە غوزىسى | 50 g |
| بادرەنجى بۇياچىنى | 50 g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 11 خىل دورىدىن گاۋزبان، گۈلى گاۋزبان، ئاق سەندەل، ئاق بەھمەن، قىزىل بەھمەن قاتارلىق 5 خىل دورا سوقۇپ يۇمشاق تالقانلىنىدۇ. يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى، بادرەنجى بۇيا چىنى، ئۇستقۇددۇس قاتارلىق 3 خىل دورىدىن سۇ پارى بىلەن پارلاندۇرۇپ، دىستىللاش ئۇسۇلى ئارقىلىق ئۇچۇچان ماي يىغىۋېلىنىدۇ، دورىنىڭ سۇدىكى ئېرىتمىسى باشقا قاچىدا ساقلىنىدۇ. دورا تىرىپى بىلەن باشقا قېپقالغان پىلە غوزىسى قاتارلىق 3 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 2 سائەتتىن 2 قېتىم قاينىتىپ، قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇققا يۇقىرىدىكى سۇ ئېرىتمىسىنى قوشۇپ ھەمدە نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.32～1.34 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، يۇقىرىدىكى تالقاننى ئارىلاشتۇرۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچە ماتېرىيال قوشۇپ، دانىچە تەييارلاپ، قۇرۇتۇپ، يۇقىرىدىكى ئۇچۇچان ماينى پۈركۈپ، تەكشى تەكشۈرۈپ، بېسىپ 1000 قۇرس ياسىلىدۇ، سىرتىغا شېكەر يالىتىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سىرتىغا شېكەر يالىتىلغان قۇرس بولۇپ، يالىتىلغان شېكەرنى ئېلىۋەتكەندە ئاقۇش كۆل رەڭدە بولىدۇ. سەل خۇش پۇراقلىق، تەمى چۈچۈمەل قىرتاق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۇرۇش】 (1) بۇ دورىنى مىكروسكوپ ئاستىدا كۆزەتكەندە: گۈل چېڭى دانىچىلىرى سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك، يۇمىلاق شار شەكىللىك، غەيرىي بەز تۈكچىلىرىنىڭ مۇتلەق كۆپچىلىكى ئۈزۈلۈپ ھەم ئۈۋۈلۈپ يەككە ھۈجەيرىلىك بولۇپ قالغان. تەركىبىدە كرىستال بولغان ھۈجەيرە تالا يېنىغا جايلاشقان، بۇلار ئادەتتە بىر نەچچە دانە ياكى ئون نەچچىسى تىك يۆنىلىشتە ئۆزئارا ئۇلىنىپ، كرىستال تالالىرىنى شەكىللەندۈرىدۇ. ھاۋا تۆشۈكىنىڭ مۇقىم شەكلى بولمايدۇ، قوشۇمچە قوغدىنىش ھۈجەيرىسى 3～4 دانە بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 5 قۇرس ئېلىپ، يالىتىلغان شېكەرنى چىقىرىۋېتىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 5ml ئېفىر قوشۇپ، 10 مىنۇت چايقىتىپ، سۈزۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، 1% لىك ۋانىللىن سۇلفات ئېرىتمىسىدىن

3~2 تامچە تېمىتقاندا، تەدرىجىي قىزىلگۈل رەڭگىگە ئۆزگىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا قۇرس ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I D ) گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 يۈرەكنى كۈچەيتىپ، مېڭىنى ساغلاملاشتۇرىدۇ. نېرۋىنى تىنچلاندۇرۇپ، تومۇرنى راۋانلاشتۇرىدۇ. غەيرىي تەبىئىي سەۋدادىن بولغان يۈرەك سېلىش، ئۇخلىيالماسلىق، باش قېيىش، باش ئاغرىش، نېرۋا ئاجىزلىقى، يۇقىرى قان بېسىم قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 ھەر قېتىمدا 6~4 قۇرستىن كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0169—98

# سىيادان يېغى

## 复方斯亚旦生发油

## Fu fang Si ya dan Sheng fa you

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سىيادان | 2000g | شاپتۇل مېغىزى | 1000g |
| ئانار ئۇرۇقى | 200 g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 3 خىل دورىدىن سىيادان بىلەن شاپتۇل مېغىزىنى سۇس ئوتتا قورۇپ، دەرھال ئانار ئۇرۇقى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، سىقىپ چىقىرىش ئۇسۇلى بىلەن ماي چىقىرىپ، سۈزۈپ، تىنچ تۇرغۇزۇپ، تىندۇرۇلغان سۈزۈك سۇيۇقلۇقتىن 1000ml ئېلىپ، مۇۋاپىق مىقداردا چىرىتىشتىن ساقلاش دورىسى قوشۇپ، بۆلۈپ بوتۇلكىلارغا قاچىلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سۇس قوڭۇر رەڭلىك مايسىمان سۇيۇقلۇق بولۇپ، سەل خۇش پۇراقلىق، سوغۇقتا دائىم دۇغلىشىپ قالىدۇ، ئىسسىتقاندا يەنە سۈزۈلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 4ml ئېلىپ، سۇيۇقلۇق ئايرىيدىغان ۋارۇنكىغا قۇيۇپ، 10ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، چايقىتىپ تۇرغۇزۇپ، 1ml ئېتىل ئىسپىرتنى ئايرىپ ئېلىپ، 10% لىك ناترىي ھىدروكسىدى تەجرىبە سۇيۇقلۇقىدىن بىر نەچچە تامچە تېمىتقاندا ئېرىتمە قىزىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 نىسپىي زىچلىقى 0.90 (قوشۇمچە Ⅶ A) دىن تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك.

【نۇر سۇندۇرۇش نىسبىتى】 1.460～1.490 (قوشۇمچە Ⅶ F) بولۇشى كېرەك.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 تېرىنى ئىللىتىپ، چاچنى ئۆستۈرىدۇ، قىچىشىشنى توختىتىپ، كېپەكنى يوقىتىدۇ. چاچ چۈشۈش، تەڭگىسىمان چاچ چۈشۈش، باش قىچىشىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 مۇۋاپىق مىقداردا سىرتىغا ئىشلىتىلىدۇ. كىچىك چوتكىنى مايغا چىلاپ، باشنىڭ چاچ چۈشكەن ۋە قىچىشقان قىسمىغا كۈنىگە 3～2 قېتىم سۈركىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىغا 32ml قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن ھەم سايە جايدا قويۇپ، كۈن نۇرىدىن ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0170—98

# سىيادان چاچ ئۆستۈرۈش سۇيۇقلۇقى

## 复方斯亚旦生发酊

**Fu fang Si ya dan Sheng fa ding**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سىيادان | 150g | شاپتۇل مېغىزى | 75g |
| ئانار ئۈزۈكى | 15 g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى 3 خىل دورىنى ئايرىم-ئايرىم تالقانلاپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 70% لىك ئېتىل ئىسپىرتتىن 1000ml قوشۇپ، ئايلانما ئېقىمدا 5 سائەت چەككىلەپ، سوۋۇتۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇقنىڭ ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا قارامتۇل قوڭۇر رەڭلىك سۈزۈك سۇيۇقلۇق بولۇپ، غەلىتە پۇرىقى بار ۋە بۇرۇننى سەل-پەل غىدىقلايدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورا سىناق قىلىنغۇچى دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. سىيادان سېلىشتۇرما دورىسىدىن 5g ئېلىپ، بۇنىڭغا 70% لىك ئېتىل ئىسپىرتتىن 20ml قوشۇپ، ئايلانما ئېقىمدا 2 سائەت چەككىلەپ، سوۋۇتۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇق سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە VI B) سىنىقى بويىچە يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىيە يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول، مېتىل ئىسپىرت، فورمىك كىسلاتا (17:5:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرما دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ توچكىلىرى كۆرۈنىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2ml ئېلىپ، پروبىركىغا قۇيۇپ، ئاندىن بىر تال 10% لىك ناترىي كاربونات ئېرىتمىسىگە چىلانغان ترىنىتروفېنوللۇق لاكموس قەغىزىنى پروبىركىغا ساڭگىلىتىپ، ئېغىزىنى كاۋچۇك پۇرۇپكا بىلەن ھەم ئېتىپ، 40~50℃ لۇق ئىسسىق سۇدا 15 مىنۇت ئىسسىق ئۆتكۈزگەندە، لاكموس قەغىزى قىزىل خىش رەڭگىگە كىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 ئېتىل ئىسپىرت مىقدارى 55%~65% (قوشۇمچە IX M) بولۇشى كېرەك.

【باشقىلار】 تىنكتور ياسالمىلىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر (قوشۇمچە I N)گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** چاچ ئۆستۈرۈپ، چاچنى سىلىقلاشتۇرىدۇ ھەم چۈشۈرمەيدۇ. چاچ چۈشۈش، تەڭگىسىمان چاچ چۈشۈش، ماي تەپچىش خاراكتېرلىق چاچ چۈشۈش ۋە سەۋەبى ئېنىق بولمىغان چاچ چۈشۈشلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** سىرتىدىن ئىشلىتىلىدۇ. كېسەللەنگەن ئورۇننى پاكىز تازىلاپ، 3～2 مىنۇت ئۇۋۇلاپ، كۈنىگە 3 قېتىم مۇۋاپىق مىقداردا سۈركىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 75ml قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0171—98

# مەجۇنى داۋائىمشكى

## 养心达瓦依米西克密膏

**Yang xin Da wa yi mi xi ke Mi gao**

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئىپار | 2 g | ئاق سەندەل | 12 g |
| مەستىكى رۇمى | 4 g | دارچىن | 8 g |
| پىلە غوزىسى | 8 g | ئۇدھىندى | 8 g |
| تۇربۇت | 8 g | تاباشىر | 12 g |
| قىزىل سەندەل | 12 g | يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى | 12 g |
| ھۇمامە | 4 g | زىرىق مېۋىسى | 16 g |
| سېمىز ئوت ئۇرۇقى | 12 g | ئالتۇن ۋاراق | 10 mg |
| كەھرىۋا | 8 g | ئۆشنە | 4 g |
| ئامىلە | 12 g | بادرەنجى بۇيا چىنى | 8 g |
| مەرۋايىت | 8 g | قىزىلگۈل | 8 g |
| گۇلى گاۋزىبان | 12 g | قىزىل بەھمەن | 8 g |
| زىپەر | 6 g | كۈمۈش ۋاراق | 260 mg |
| ئالما | 400g | ئاق بەھمەن | 8 g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى 26 خىل دورىدىن ئىپار، كۈمۈش ۋاراق، ئالتۇن ۋاراقتىن باشقا، قىزىلگۈل، پىلە غوزىسى، بادرەنجى بۇيا چىنى، ئۆشنە، زىرىق مېۋىسى قاتارلىق 5 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، 1-قېتىم 2.5 سائەت، 2-قېتىم 2 سائەت جەمئىي ئىككى قېتىم قاينىتىپ، قايناتمىلارنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇق نىسپىي زىچلىقى ((50℃) 1.35～1.38 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، سۇيۇق مەلھەم قىلىنىدۇ. ئاندىن ئالمىنىڭ پوستى ۋە ئۇرۇقىنى ئېلىۋېتىپ، سۇدا بىر سائەت قاينىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇققا 400g ساكخاروزا قوشۇپ قىيام تەييارلىنىدۇ. قالغان مەرۋايىت قاتارلىق 17 خىل دورىنى سوقۇپ يۇمشاق تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ. ئاندىن ئىپار، ئالتۇن ۋاراق، كۈمۈش ۋاراقلارنى يۇقىرىدىكى تالقانغا تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، بۇنىڭغا يۇقىرىدىكى قىيام ۋە سۇيۇق مەلھەملەرنى قوشۇپ، يەنە چەككىلەنگەن ھەسەلدىن مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000g قىلىپ تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قوڭۇر رەڭلىك يېپىشقاق مەجۇن بولۇپ، ئالاھىدە پۇرايدۇ، تەمى تاتلىق، سەل قېرىقراق كېلىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا مەجۇن ياساللىرىغا ئالاقىدار ھەر خىل بەلگىلىمىلەر [مەزكۇر ئۆلچەمدىكى 1-قوشۇمچە] گە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** رەئىس ئەزالارنىڭ خىزمىتىنى كۈچەيتىپ، ئاشقازاننى ساغلاملاشتۇرۇپ، نېرۋىنى ياشارتىدۇ. يۈرەك ۋە كۆكرەك ئاغرىش، يۈرەك سېلىش، ئاشقازان ئاجىزلاش، كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلاش ۋە نېرۋا ئاجىزلىقى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر قېتىمدا 3g دىن، كۈنىگە 2 قېتىم ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 100g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن، سايە جايدا ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0172—98

# شىپايى زۇكام جەۋھىرى

## 祖卡木颗粒

## Zu ka mu Ke li

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئاقچەشكا | 83 g | نىلۇپەر | 176g |
| يالپۇز | 333g | چىلان | 176g |
| بابۇنە | 83 g | سەرپىستان | 83 g |
| چۈچۈكبۇيا يىلتىزى | 33 g | لەيلىگۈل ئۇرۇقى | 83 g |
| رەۋەن | 50 g | خەشخاش پوستى | 83 g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىدىكى ئون خىل دورىدىن يالپۇز، ئاقچەشكا، بابۇنىدىن ئىبارەت ئۈچ خىل دورىنىڭ ئۈچۈچان مېيىنى ئايرىپ ئېلىپ، پارلاندۇرۇلغان سۇلۇق ئېرىتمىسى سۈزۈپ تەييارلىنىدۇ. دورا تىرىپىي ۋە چۈچۈكبۇيا يىلتىزى قاتارلىق قالغان يەتتە خىل دورىغا سۇ قوشۇپ ئۈچ قېتىم، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن قاينىتىلىدۇ. ئاندىن قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە بىلەن يۇقىرىدىكى ئېرىتمىنى بىرلەشتۈرۈپ، مۇۋاپىق مىقدارغا كەلگۈچە قويۇلدۇرغاندىن كېيىن، تەڭ مىقداردا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ تىندۇرۇپ، ئۈستىدىكى سۈزۈك ئېرىتمىنى ئېلىپ قويۇلدۇرۇپ، قويۇق مەلھەم تەييارلىنىدۇ. بۇنىڭغا مۇۋاپىق مىقداردا قۇم شېكەر قوشۇپ، دانىچە ياساپ قۇرۇتۇپ، سوۋۇتۇپ، ئاندىن يۇقىرىدىكى ئۈچۈچان مايىنى پۈركۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000g لىق دورا تەييارلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】. بۇ دورا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك دانىچە بولۇپ، پۇرىقى سەل خۇشبۇي، تەمى تاتلىق، سەل قىرتاق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، 10ml ئېفىر قوشۇپ، بىر نەچچە مىنۇت چالغىتقاندىن كېيىن، ئېفىرلىق ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇقىغا ناترىي ھىدروكسىد سىناق ئېرىتمىسىدىن بىر نەچچە تامچە تېمىتقاندا، دەرھال قىزىل رەڭگە ياكى سارغۇچ قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، 10ml ئېفىر قوشۇپ چالغىتىپ، بىر سائەت تۇرغۇزغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇقىغا 5% لىك ۋانىللىن سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا، بىنەپشە قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(3) بۇ دورىدىن 12g ئېلىپ، 5ml قويۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسى قوشۇپ نەمدەپ، ئۇنىڭغا يەنە 15ml خلوروفورم قوشۇپ، بىر كېچە چىلاپ قويغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇقلىرىغا 0.5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن خەشخاش پوستى سېلىشتۇرما دورىسىدىن 2g ئېلىپ، 10ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، بىر كېچە چىلاپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇقىغا 1ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سېلىشتۇرۇل-

ـدىغان دورىلىق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا يەنە مورفىن ھىدروخلورىد، سېلىشتۇرما دورىسى ۋە كودىئىن ۋە فوسفات سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئازراق ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئايرىم-ئايرىم ھالدا تەركىبىدە 1mg دورا تۇتقان 1ml لىق ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسى بويىچە سىناق ئېرىتمە بىلەن سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ ھەرقايسىسىدىن 3μl ئېلىپ، 2% لىك ناترىي ھىدروكسىد ئېرىتمىسىدە تەييارلانغان سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۇستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول-ئاتسېتون-ئېتىل ئىسپىرت-قويۇق ئاممىياك ئېرىتمىلىرىنى (20:20:3:1) نىسبەت بويىچە يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرغاندىن كېيىن، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، سۇيۇق بىسمۇت كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى ۋە ناترىي نىترىت ئېتىل ئىسپىرت سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ماتېرىيال ۋە سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى ئايرىم-ئايرىم ئۆزىگە مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىسى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا دانىچە (جەۋھەر) ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي نورمال مىزاجنى تەڭشەيدۇ، قىزىتمىنى ياندۇرىدۇ، تەرلىتىدۇ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. زۇكام، يۆتەل، قىزىتما، تەرلىمەسلىك، يۇتقۇنچاق-بوغۇز ئىششىپ ئاغرىش، بۇرنى پۈتۈش، پوتلىسى ئېقىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 12g ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر خالتىغا 12g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0173—98

# قۇرسى زەھەب

## 除障则海甫片

## Chu zhang Ze hai pu Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سەبرى | 167 g | تۇربۇت | 116.6g |
| قىزىلگۈل | 41.6g | ھېلىلە | 83.3 g |
| كۈندۈر | 41.6g | زەپەر | 8.3 g |
| سوقمونىيا | 58.3g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى يەتتە خىل دورىنى سوقۇپ ئۇششاق تالقانلاپ، مۇۋاپىق مىقداردا ئاددىي شېكەر قىيامى ۋە كراخمال قوشۇپ، دانىچە شەكلىگە كەلتۈرۈپ، قۇرۇتۇپ، 1000 دانە قۇرس ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك قۇرسى بولۇپ، ئالاھىدە خۇش پۇراقلىق، تەمى ئاچچىق بولىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 20ml سۇ قوشۇپ ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن ئىككى پروبىركىغا 1ml دىن ئېلىپ، 1-پروبىركىغا 1% لىك فېررى ترىخلورىد ئېرىتمىسىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە قارا كۆك رەڭگە ئۆزگىرىدۇ؛ 2-پروبىركىغا ئازراق ماگنىي تالقىنى قوشۇپ، ئاندىن بىر نەچچە تامچە تۇز كىسلاتاسى تېمىتقاندا، ئېرىتمە قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 20ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، قايناۋاتقان سۇ ئۇستىدە قايىنغىچە قىزىتىپ، بىر نەچچە مىنۇت چالغىتقاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى 5ml قالغىچە قويۇلدۇرۇپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا باربالوئىنغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 1ml تەركىبىدە 5mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلاپ سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسى بويىچە يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىدىن 2μl دىن ئېلىپ، G سىلىتسىي يېلىملىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىلارغا تېمىتىلىدۇ. ئېتىل ئاتسېتات-مېتىل ئىسپىرت، سۇ (10:2:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرغاندىن كېيىن يىغۋېلىپ، قۇرۇتۇپ، ئۈستىگە 10% لىك كالىي ھىدروكسىدلىق مېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، 365nm لىق ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق لامپا نۇرىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق قىلىنىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا سپېكترىنىڭ مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇقتا كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمە-

لەرگە ئۇيغۇن كېلىش كېرەك (قوشۇمچە I D).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي نورمال سەيرا ۋە سەۋدالارنى تازىلاپ، توسالغۇلار-نى ئېچىپ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ. كۆزگە ئاق چۈشۈشنى داۋالايدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە بىر قېتىم، ھەر قېتىمدا 7~5 تال ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسى 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزنى ھىم ئېتىپ، سالقىن جايدا ساقلاش لازىم.

WS$_3$—BW—0174—98

# سەرپىستان جەۋھىرى

## 热感赛比斯坦颗粒

**Re gan Sai bi si tan Ke li**

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| سەرپىستان | 350g | چىلان | 140g |
| خەشخاش پوستى | 168g | چۈچۈكبۇيا | 84 g |
| لەيلىگۇل ئۇرۇقى | 28 g | تەرخەمەك ئۇرۇقى | 28 g |
| بېھى ئۇرۇقى | 21 g | تاتلىق بادام | 84 g |
| خەشخاش ئۇرۇقى | 48 g | كەترا | 21 g |
| چۈچۈكبۇيا يىلتىزى قىيامى | 21 g | ئەرەب يېلىمى | 21 g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىدىكى ئون ئىككى خىل دورىنى چالىراق سوقۇپ تالقانلاپ، سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن ئۈچ قېتىم قايىنىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ، قويۇلدۇرۇپ مەلھەم قىلىپ، ئۇنىڭغا 900g شېكەر قوشۇپ دانىچە ھالەتكە كەلتۈرۈپ، قۇرۇتۇپ، 1000g لىق دورا ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** ئاچ سارغۇچ رەڭلىك دانىچە دورا بولۇپ، خۇش پۇراق، تەمى تاتلىق.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 30g ئېلىپ، 6g كرېمنىيلىق يۇسۇن توپىسى قوشۇپ، ئۇششاق ئېزىپ، ئاندىن ئاممىياك سىناق سۇيۇقلۇقى بىلەن نەمدەپ، ئۇنىڭغا 50ml خلوروفورم قوشۇپ، 30 مىنۇت ئايلانما ئېقىملىق چەككىلىگەندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇقلىرىغا 0. 5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. مورفىن ھىدروخلورىد سېلىشتۇرما دورىسى، كودېئىن فوسفات سېلىشتۇرما دورىسى ۋە پاپاۋېرىن ھىدروخلورىد سېلىشتۇرما دورىلىرىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 1mg دورا بار بولغان ئارىلاش ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرما ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسى بويىچە يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl دىن ئېلىپ، 2% لىك ناترىي ھىدروكسىد ئېرىتمىسى بىلەن تەييارلانغان سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول-ئاتسېتون-سۇسىز ئېتىل ئىسپىرت-قويۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىلىرىنى (20:20:3:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۈستىگە بىسمۇت كالىي يودىد ۋە ناترىي نىترىتلىق ئېتىل ئىسپىرت سىناق ئېرىتمىلىرى تېمىتىلىدۇ. سىناق دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا دانىچە ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىش لازىم. (قوشۇمچە I C ).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي نورمال سەپرانى چىقىرىپ تاشلاپ، يۆتەلنى توختىتىدۇ. بەلغەم بوشىتىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان زۇكام ۋە يۆتەل، نەپەس يولى يۇقۇملىنىشنى داۋالايدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر كۈنى ئۈچ قېتىم، ھەر قېتىمدا بىر بولاق ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بولىقى 12g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0175—98

# قۇرسى خېمىرى گاۋزىبان ئەمبىرى

## 健心合米尔高孜斑安比热片

## Jian xin He mi er gao zi ban An bi re Pian

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| گاۋزىبان | 80 g | كەھرىۋا | 12 g |
| بادرەنجى بۇيا چىنى | 80 g | مەرۋايىت | 12 g |
| بىدىمۇشكى | 80 g | پىلە غوزىسى | 80 g |
| قىزىل ياقۇت | 12 g | بىخ مارجان | 12 g |
| قىزىلگۈل | 80 g | سەندەل | 80 g |
| ئەنبەر | 12 g | ئالتۇن ۋاراق | 20 mg |
| گۈلى گاۋزىبان | 160g | كۈمۈش ۋاراق | 450 mg |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 14 خىل دورىدىن ئالتۇن ۋاراق ۋە كۈمۈش ۋاراق ئايرىم-ئايرىم يۇمشاق پاراشوك قىلىنىدۇ. گاۋزىبان، بادرەنجى بۇيا چىنى، پىلە غوزىسى، بىدىمۇشكى قاتارلىق تۆت خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن، ئۈچ قېتىم قايناتقاندىن كېيىن، قايناتمىلارنى قوشۇپ، سۈزۈپ سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى قويۇلدۇرۇپ، مەلھەم تەييارلىنىدۇ. كەھرىۋا قاتارلىق قېپقالغان 8 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، پاراشوك قىلىپ، ئاندىن يۇقىرىقى سوقۇلغان پاراشوك ۋە مەلھەملەرنى قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ، يەنە مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچىلارنى قوشۇپ، دانىچە ياساپ قۇرۇتۇپ، ئاندىن 1000 قۇرسى بېسىپ چىقىرىپ، شېكەر يالىتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ شېكەر يالىتىلغان دورا بولۇپ، شېكەرلىك قېپى ئېلىۋېتىلگەندىن كېيىن ئىچى كۈل رەڭ ئاقۇش، خۇش پۇراقلىق، تەمى چۈچۈمەل ھەم تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 2 قۇرسى ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 5ml ئېفىر قوشۇپ، 15 مىنۇت چايقاتقاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇقىغا 1% لىك ۋانىلىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسىدىن 3 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە تەدرىجىي قىزىلگۈل رەڭگىگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 5 قۇرسى ئېلىپ، ئۇششاق سوقۇپ، ئۇنىڭغا 5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 15 مىنۇت چايقاتقاندىن كېيىن سۈزۈپ، 1ml ئېرىتمىگە ئازراق ماگنىي تالقىنى قوشقاندىن كېيىن، 3～2 تامچە تۇز كىسلاتاسى تېمىتسا، قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياساملىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىش لازىم (قوشۇمچە I D ).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** رەئىس ئەزالارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. يۈرەك سىلىش،

ئۇيقۇسىزلىق ۋە كۆپ چۈش كۆرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر كۈنى 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 2 قۇرستىن ئەتىگەن ۋە كەچتە ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g .

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0176—98

# ئەۋرىشىم ئىچىملىكى

## 爱维心口服液

## Ai wei xin Kou fu ye

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| پىلە غوزىسى | 50 g | لاچىندانە | 15 g |
| گاۋزىبان | 10 g | گۈلى گاۋزىبان | 10 g |
| بىدىمۇشكى | 10 g | قەلەمپۇر | 15 g |
| سۇمبۇل چىنى | 10 g | ئۇستىقۇدۇس | 15 g |
| ئۆشنە | 3 g | بەسباسە | 15 g |
| قىزىلگۈل | 15 g | بادرەنجى بۇيا چىنى | 15 g |
| ئىپار | 0. 2g | زەپەر | 0. 6g |
| سازەج ھىندى | 10 g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 15 خىل دورىدىن زەپەر ۋە ئىپاردىن باشقا، پىلە غوزىسى قاتارلىق 13 خىل دورىنى يېرىك سوقۇپ، سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر يېرىم سائەتتىن جەمئىي 3 قېتىم قاينىتىپ، 300ml دىستىللەنگەن ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇپ، ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئىسپىرت مىقدارىنى 70% كە يەتكۈزۈپ، 24 سائەت تۇرغۇزۇپ، ئاندىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن ئېتىل ئىسپىرتنى يىغىۋېلىپ ئىشلىتىشكە تەييارلىنىدۇ. ئىپار ۋە زەپەرگە 60% لىك ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 2 سائەتتىن جەمئىي 2 قېتىم ئايلانما ئېقىملىق چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىلەرنى بىرلەشتۈرۈپ، تەركىبىدىكى ئېتىل ئىسپىرتنى يىغىۋېلىپ، مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرۇلىدۇ. ئاخىرىدا يۇقىرىقى 2 خىل قويۇلدۇرۇلغان ئېرىتمە بىلەن دىستىللەنگەن ئېرىتمىنى ئارىلاشتۇرۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا شېكەر قوشۇپ، ئاندىن 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، سۈزۈپ، ئامپۇللارغا قاچىلاپ مىكروبسىزلاندۇرۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** قىزغۇچ قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇق دورا بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىق.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، ئىككى تامچە نىنھىدرىن سىناق ئېرىتمىسى تېمىتىپ، قايناۋاتقان سۇدا 10 مىنۇت قىزىتقاندا، كۆكۈش بىنەپشە رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، بىر تامچە تۆمۈر تىرىخلورىد سىناق ئېرىتمىسى تېمىتقاندا، قېنىق يېشىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

(3) بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، ئاز مىقداردا ماگنىي تالقىنى ۋە 1ml تۇز كىسلاتاسى قوشۇپ قىزىتقاندا، ئوچۇق قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 نىسپىي زىچلىقى 1.08 دىن تۆۋەن بولماسلىق كېرەك (قوشۇمچە A Ⅶ).
【pHقىممىتى】 5.0～6.0 بولۇش كېرەك (قوشۇمچە G Ⅶ).
【باشقىلار】 بۇ دورا مىكستۇرا تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىش لازىم (قوشۇمچە I J).
【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 تۇسالغۇلارنى ئېچىپ، قاننى راۋانلاشتۇرىدۇ. يۈرەكنى كۈچلەندۈرۈپ، مېڭىنى سەگەكلەشتۈرىدۇ. رەئىس ئەزالارنى ساغلاملاشتۇرىدۇ. يۈرەك، كۆكرەك ئاغرىش، يۈرەك سېلىش، ئۇيقۇسىزلىق ۋە ئۇنتۇتقاقلىق، يۈرەك رىتىمى تەرتىپسىزلىنىش ۋە نېرۋا ئاجىزلىقنى داۋالايدۇ.
【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە ئىككى قېتىم، ھەر قېتىمدا 10ml ئىچىلىدۇ.
【مىقدارى】 ھەر بىر ئامپۇلى 10ml.
【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ، سالقىن جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0177—98

# ئامىلەنۇش جەۋھىرى

## 消食阿米勒努西颗粒

**Xiao shi A mi le nu xi Ke li**

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئامله | 360g | سۇمبۇل چىنى | 9 g |
| مەستىكى رۇمى | 9 g | قاقىلە | 6 g |
| لاچىندانە | 6 g | بەسباسە | 6 g |
| زەپەر | 0.6g | زەرنەپ | 6 g |
| قەلەمپۇر | 6 g | سۇئدى | 15g |
| دارچىن | 6 g | قىزىلگۈل | 18g |
| جويۇز | 6 g | ئاسارۇن چىنى | 9 g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 14 خىل دورىدىن زەپەر ۋە مەستىكى رۇمىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلىغاندىن سىرت، ئامله قاتارلىق قالغان 12 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، 1-قېتىمدا 2 سائەت، 2-، 3-قېتىمدا بىر يېرىم سائەتتىن جەمئىي ئۈچ قېتىم قاينىتىپ، قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى نىسپىي زىچلىقى 1.32～1.35(60℃) بولغانغا قەدەر قويۇلدۇرۇپ، سۇيۇق مەلھەم تەييارلىنىدۇ. سۇيۇق مەلھەمدىن بىر ئۈلۈش ئېلىپ، 4 ئۈلۈش شېكەر، 1 ئۈلۈش دېكىستىرىن قوشۇپ، ئاندىن يۇقىرىقى سوقۇپ تەييارلانغان تالقاننى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە ياساپ، قۇرۇتۇپ، 1000g دورا ياساپ چىقىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ قوڭۇر رەڭلىك دانىچە دورا بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىق ۋە چۈچۈمەل كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 1g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 5ml ئېفىر قوشۇپ، 5 مىنۇت چايقىتىپ قويغاندىن كېيىن سۈزۈپ، ئېفىرنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇققا 1% لىك ۋانىلىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە تەدرىجىي قىزىلگۈل رەڭگە كىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 5ml ئېفىر قوشۇپ، 15 مىنۇت چايقىتىپ قويغاندىن كېيىن سۈزۈپ، 1ml غىچە قويۇلدۇرۇپ سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. موزا كىسلاتا سېلىشتۇرغۇچى دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) تەجرىبىسى بويىچە سىناق ئېرىتمىدىن 10μl، سېلىشتۇرغۇچى ئېرىتمىدىن 3μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول-ئېتىل فورمات-فورمات كىسلاتا (5:4:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، يىغىۋېلىپ، سالقىندا قۇرۇتۇلىدۇ. ئاندىن 1% لىك تۆمۈر ئۈچ خلورىد ئېرىتمىسى

پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا دانىچە ياسالمىلارنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىش كېرەك (قوشۇمچە I C).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 جىگەر ۋە ئۆتنى قۇۋۋەتلەپ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ. ئىشتىھاسىزلىق، ئاشقازان ئاغرىش، ھەزىم ناچارلىشىش، نېرۋا ئاجىزلىقى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە ئىككى قېتىم، ھەر قېتىمدا 6g ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بولىقى 12g.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

# بادرەنجى بۇيا جەۋھىرى

## 益心巴迪然吉布亚颗粒

**Yi xin Ba di ran ji bu ya Ke li**

بۇ دورا بادرەنجى بۇيا چىننى پىششىقلاپ ياسالغان دانىچە دورىدۇر.

**【ياساش ئۇسۇلى】** بادرەنجى بۇيا چىنىدىن 1000g ئېلىپ، سۇ پارىدا دىستىللەش ئۇسۇلى ئارقىلىق ئۇچۇچان مېيىنى ئايرىۋېلىپ، دىستىللەنگەندىن كېيىنكى سۇلۇق ئېرىتمە ئايرىم قاچىدا ساقلىنىدۇ؛ دورا قالدۇقلىرىغا يەنە سۇ قوشۇپ، ئىككى سائەت قايناتقاندىن كېيىن، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى يۇقىرىقى سۇلۇق ئېرىتمە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، نىسپىي زىچلىقى 1.32～1.35(50℃) بولغانغا قەدەر قويۇلدۇرۇپ، سۇيۇق مەلھەم تەييارلىنىدۇ. سۇيۇق مەلھەمدىن 1 ئۈلۈش ئېلىپ، 4 ئۈلۈش شېكەر، 1 ئۈلۈش دېكسترىن قوشۇپ، دانىچە ياساپ قۇرۇتقاندىن كېيىن يۇقىرىقى ئۇچۇچان مايىنى پۈركۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000g دورا ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** قوڭۇر رەڭلىك دانىچە دورا بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 20g ئېلىپ، 50ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، 1 سائەت ئايلانما ئېقىملىق چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قۇرۇتۇپ، قالدۇقنى 0.5ml ئاتسېتاتتا ئېرىتىپ، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن بادرەنجى بۇيا چىنى سېلىشتۇرما دورىسىدىن 2g ئېلىپ، 30ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش ئۇسۇل بويىچە سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسى تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) تەجرىبىسى بويىچە سىناق ئېرىتمىدىن 10μl، سېلىشتۇرما دورا ئېرىتمىسىدىن 5μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىگە ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىلىدۇ. بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-فورمىك كىسلاتا (4:2:0.1)نى يېيىلدۈرگۈچى قىلىپ يېيىلدۈرۈپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىلىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىپ قۇرۇتۇلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك ئىككى دانە داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا دانىچە ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىش لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يۈرەك ۋە مېڭىنى قۇۋۋەتلەندۈرۈپ، سۈيدۈكنى ھەيدەپ، زىققىنى پەسەيتىدۇ. نېرۋىسى چارچاشتىن بولغان ئۇيقۇسىزلىق، ئىچى تىتىلداپ، دېمى سىقىلىش ۋە نېرۋا ئاجىزلىقىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** ھەر كۈنى 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 6g دىن قايناق سۇدا دەملەپ ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بولىقى 12g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0179—98

# ئۇستىقۇددۇس شەربىتى

## 益脑吾斯提库都斯糖浆

## Yi nao Wu si ti ku du si Tang jiang

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئۇستىقۇددۇس | 20g | پەرسىياۋشان | 2 g |
| ئۇدسەلىب | 2 g | گاۋزىبان | 12g |
| چۇچۇكبۇيا يىلتىزى | 12g | كەرەپشە ئۇرۇقى | 12g |
| ئارپىبەدىيان | 12g | بىنەپشە | 12g |
| لەيلىگۈل ئۇرۇقى | 12g | قىزىلگۈل | 12g |
| قۇرۇق ئۈزۈم | 4 g | سەرپىستان | 40g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 12 خىل دورىدىن قىزىلگۈلدىن باشقا، ئۇستىقۇددۇس قاتارلىق 11 خىل دورىنى يىرىك سوقۇپ، 2500ml سۇ قوشۇپ، 24 سائەت چىلاپ قويۇپ، ئاندىن 1000ml قالغىچە قاينىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن سۇيۇقلۇققا ئىسسىق ۋاقتىدا قىزىلگۈل قوشۇپ، 30 مىنۇت چىلىغاندىن كېيىن قايتا سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى تىندۇرۇپ، ئۇستىدىكى سۈزۈك قىسمىنى ئېلىپ، 650g شېكەر قوشۇپ، قوچۇپ ئېرىتىپ، 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇپ ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 قوڭۇر رەڭلىك يېپىشقاق سۇيۇقلۇق بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل ئاچچىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 20ml ئېلىپ، 10ml ئېفىر قوشۇپ، چالغىتىپ چەككىلەپ، ئېفىرنى ئايرىۋېلىپ، پارلاندۇرۇپ، قالدۇقىغا %5 لىك ۋانىلىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسىدىن 2~1 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە قىزىلگۈل رەڭگىگە كىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 نىسپىي زىچلىقى 1.29 دىن تۆۋەن بولماسلىقى كېرەك (قوشۇمچە Ⅶ A).

【pH قىممىتى】 4.0~5.5 (قوشۇمچە Ⅶ G) بولۇشى لازىم.

【باشقىلار】 بۇ دورا شېكەر قىيامى ياساملىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم (قوشۇمچە I H).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 بەدەندىكى ئارتۇقچە بەلغەم خىلتلارنى چىقىرىپ تاشلاپ، مېڭىنى قۇۋۋەتلەپ، نېرۋىنى تىنچلاندۇرىدۇ. باش ئاغرىش، جىمغۇرلۇق، تۇتقاقلىق ۋە نېرۋا ئاجىزلىقىغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە ئىككى قېتىم، ھەر قېتىمدا 30ml ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىسى 200ml.

【ساقلاش】 ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، سالقىن جايدا ساقلاش كېرەك.

# قۇرسى خىيار شەنبەر

## 通阻合牙日仙拜尔片

## Tong zu He ya ri xian bai er Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| خىيار شەنبەر | 160g | چۇچۇكبۇيا يىلتىزى | 40g |
| بىنەپشە | 96 g | تۇربۇت | 48g |
| شور قەلەمى | 16 g | ئارپىبەدىيان | 12g |
| رۇم بەدىيان | 12 g | مەستىكى رۇمى | 20g |
| تاتلىق بادام | 140g | ھېلىلە | 24g |
| سەبرى | 16 g | ئاچچىقتاۋۇز | 12g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 12 خىل دورىدىن خىيار شەنبەر ۋە چۇچۇكبۇيا يىلتىزىدىن باشقا بىنەپشە قاتارلىق 10 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ، خىيار شەنبەر ۋە چۇچۇكبۇيا يىلتىزىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن جەمئىي 3 قېتىم قاينىتىپ، سۈيىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرغاندىن كېيىن، يۇقىرىقى دورا تالقىنى ۋە شېكەر قىيامى قوشۇپ، دانىچە ياساپ، قۇرۇتۇپ، 1000 قۇرسلىق دورا بېسىپ چىقىرىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ قوڭۇر رەڭلىك قۇرسى دورا بولۇپ، تەمى سەل تاتلىق ھەم قېرىق كېلىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم (قوشۇمچە I D ).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي سەپرانى تازىلاپ، ئۈچەينى سىلىقلاشتۇرىدۇ، ھەيزنى تەڭشەيدۇ. غەيرىي تەبىئىي سەپرا كەلتۈرۈپ چىقارغان قەۋزىيەت ۋە ھەيز كېسىلىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 5～3 قۇرس ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرس ئېغىرلىقى 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0181—98

# قۇرسى ئايارەج پەيقرا

# 通窍阿亚然及派克日片

**Tong qiao A ya ran ji Pai ke ri Pian**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سەبرى | 100g | ئاسارۇن چىنى | 50g |
| مەستىكى رۇمى | 50 g | ھەببى بىلسان | 50g |
| دارچىن | 50 g | زەپەر | 2 g |
| سۇمبۇل چىنى | 50 g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 7 خىل دورىدىن زەپەر يۇمشاق سوقۇلىدۇ؛ سەبرى ۋە مەستىكى رۇمىنى ئايرىلاشتۇرۇپ، يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، زەپەر تالقىنى بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ. ئاسارۇن چىنى قاتارلىق قالغان 4 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، 1-قېتىمدا 2.5 سائەت، 2-، 3-قېتىمدا 1.5 سائەتتىن 3 قېتىم قايناتقاندىن كېيىن، سۇيىنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.32~1.30 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، يېپىشقاق مەلھەم تەييارلىنىدۇ. ئاندىن يۇقىرىقى تالقان بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرۇلۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچە ماتېرىيال قوشۇپ، دانىچە شەكلىگە كەلتۈرۈپ، قۇرۇتۇپ، 1000 قۇرسى دورا بېسىپ چىقىرىپ، سىرتىغا شېكەر يالتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ شېكەر يالتىلغان دورا بولۇپ، شېكەرلىك قېپى ئېلىۋېتىلگەندىن كېيىن ئىچى قوڭۇر رەڭلىك، پۇرىقى مەززىلىك، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 3 قۇرسى ئېلىپ، يالتىلغان شېكەرنى چىقىرىۋېتىپ، يۇمشاق ئېزىپ، 20ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، قايناۋاتقان سۇدا ۋاستىلىك قايнىتىپ، بىر نەچچە مىنۇت چايقاتقاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قېپقالغان قالدۇقىغا 1ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. سېلىشتۇرما دورا باربالوئىنغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 5mg دورا بولغان سېلىشتۇرما ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر (قوشۇمچە VI B) ئۇسۇلى بويىچە، يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl دىن ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىلارغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات-مېتىل ئىسپىرت-سۇ (10:2:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتقاندىن كېيىن، 10% لىك كالىي ھىدروكسىد مېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرما دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇر دېغى كۆرۈنىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 6 قۇرسى ئېلىپ، يالتىلغان شېكەرنى چىقىرىۋېتىپ، يۇمشاق ئېزىپ، 10ml ئېتىل

ئىسپىرت قوشۇپ، ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، سوغۇق سۇغا 20 مىنۇت چىلىنىدۇ. ئاندىن پات-پات چايقىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقىغا 1ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئېرىتىپ سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. سېلىشتۇرغۇچى دورا سىنناالدېھىددىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 1μl دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىردە (قوشۇمچە Ⅵ B ) ئۇسۇلى بويىچە، سىناق قىلىنغۇچى ئېرىتمىدىن 5μl ، سېلىشتۇرغۇچى ئېرىتمىدىن 2μl ئېلىپ، سىلىتسى يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم نۇقتىلارغا تېمىتىلىدۇ. ئاندىن نېفىت ئېتىرى (℃ 90～60)-ئېتىل ئاتسېتات (17:3)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا دىنىتروفېنىلھىدرازىننىڭ ئېتىل ئىسپىرتلىق سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىردا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىردىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشقا مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم (قوشۇمچە I D ).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي خىلىتلارنى تازىلاپ، بەدەننى كۈچەيتىپ، مېڭىنى ساغلاملاشتۇرىدۇ. بىلىش ئاغرىش، نېرۋا ئاجىزلىق ۋە تۇتقاقلىق كېسەللىكىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە بىر قېتىم، ھەر قېتىمدا 6～4 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** ھامىلدار ئاياللار ۋە بالا ئېمىتىۋاتقان ئاياللار، ھەيز مەزگىلىدىكى ئاياللار، ئۈتكۈر ئۈچەي ياللۇغىغا گىرىپتار بولغانلار ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0182—98

# سۆرۇنجان كاپسۇلى

## 通滞苏润江胶囊

**Tong zhi Su run jiang Jiao nang**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سانا | 42.5g | سۆرۇنجان | 60g |
| ھېلىلە | 18 g | تۇربۇت | 60g |
| تاتلىق بادام | 57.5g | زەپەر | 3 g |
| سوقمونىيا | 7.5 g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 7 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن، مۇۋاپىق مىقداردا شېكەر قىيامى ۋە كراخمال قوشۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، 1000 دانە كاپسۇل تەييارلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ كاپسۇللۇق دورا بولۇپ، ئىچىدە سېرىق رەڭلىك دانىچە دورا بولىدۇ. تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنى مىكروسكوپتا كۆزەتكەندە كرىستال تالالار كۆپ بولۇپ، كالتسىي ئوكسالات چاسا كرىستالىنىڭ دىئامېتىرى 12～15μm، غەيرىي بەز تۈكچە تاق ھۈجەيرىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 100～350μm، دىئامېتىرى 12～25μm كېلىدۇ، دىۋارى قېلىن بولۇپ، سۆگەلسىمان ئۆسۈكچىلىرى بولىدۇ. سىرتقى تېرە ھۈجەيرىلىرىنىڭ ھاۋا تۆشۈكچىسى تۆز ئۇق شەكلىدە بولىدۇ.

(2) دورا دانىچىسىدىن 1.5g ئېلىپ، 10ml سۇ قويۇپ، ئارىلاشتۇرۇپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 2ml ئېلىپ، 2 پروبىركىغا بۆلۈپ قويۇپ، 1-پروبىركىغا 2～1 تامچە ناترىي خلور گېلاتىن سىناق ئېرىتمىسى تېمىتقاندا، سارغۇچ ئاق چۆكمە ھاسىل بولىدۇ؛ يەنە بىر پروبىركىغا 2～1 تامچە تۆمۈر ئۈچ خلورىد سىناق ئېرىتمىسى تېمىتقاندا، قارا داغلىق چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا كاپسۇل ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن بولۇشى كېرەك (قوشۇمچە I L).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** توسالغۇلارنى ئېچىپ، ئىششىقنى ياندۇرۇپ، ئاغرىقنى توختىتىدۇ. سۆڭەك-بوغۇم ئاغرىش، رېماتىزم، رېماتوئىدلىق بوغۇم ياللۇغى، ئولتۇرغۇچ سۆڭەك نېرۋىسى ئاغرىش قاتارلىقلارنى داۋالايدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 7～5 كاپسۇل ئىچىلىدۇ.

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** بوۋاسىر كېسەللىكى بارلار ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر كاپسۇلى 0.3g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

WS₃－BW－0183－98

# قۇرسى ئىترىفىلى سانا

# 通滞依提尔菲力沙那片

## Tong zhi Yi ti er fei li Sha na Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سانا | 200g | ئامله | 100g |
| قارا ھېلىله | 100g | ھېلىله | 100g |
| بەلىله | 100g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 5 خىل دورىدىن سانا يۇمشاق سوقۇپ تالقانلىنىدۇ. ھېلىله قاتارلىق تۆت خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر يېرىم سائەتتىن جەمئىي ئۈچ قېتىم قاينىتىلىدۇ. ئاندىن قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى قويۇلدۇرۇپ مەلھەم تەييارلاپ، يۇقىرىقى تالقان بىلەن ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن، مۇۋاپىق قوشۇمچىلارنى قوشۇپ، دانىچە ياساپ قۇرۇتۇپ، 1000 دانە قۇرسى ياساپ، سىرتىغا شېكەر يالىتىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ سىرتىغا شېكەر يالىتىلغان قۇرسى دورا بولۇپ، ئىچى قوڭۇر رەڭلىك، تەمى ئاچچىق ھەم قىرتاق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنى مىكروسكوپتا كۆزەتكەندە كرىستال تالالار كۆپ كۆرۈلىدۇ. كالتسىي ئوكسالات چاسا كرىستاللىنىڭ دىئامېتىرى 12～15μm ، غەيرىي بەز تۈكچە يەككە ھۈجەيرىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 100～350μm ، دىئامېتىرى 12～15μm كېلىدۇ. دىۋارى قېلىن بولۇپ، سۆگەلسىمان ئۆسۈكچىلىرى بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2 قۇرسى ئېلىپ، يالىتىلغان شېكەرنى چىقىرىۋېتىپ، يۇمشاق ئەزگەندىن كېيىن، 10ml سۇ قوشۇپ، ئېرىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى 2 پروبىركىغا بۆلۈپ قويۇپ، 1-پروبىركىغا 2～3 تامچە تۆمۈر ئۈچ خلورىد سىناق ئېرىتمىسى تېمىتقاندا، كۆكۈش كۈل رەڭ چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. 2-پروبىركىغا 2～3 تامچە ناترىي خلورىد گېلاتىن سىناق ئېرىتمىسى تېمىتقاندا، ئاق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشقا مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم (قوشۇمچە I D ).

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** تۇسالغۇلارنى ئاچىدۇ، تەرەتنى راۋانلاشتۇرۇپ، ئاغرىقنى توختىتىدۇ. قىزىتمىلىق باش ئاغرىقى، قەۋزىيەت، قىچىشىش، ۋە بوغۇم ئاغرىقى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 4～6 قۇرس ئىچىلىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0184—98

# چىلان شەربىتى

# 理血奇朗糖浆

## Li xue Qi lang Tang jiang

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| چىلان | 60g | بىنەپشە | 28g |
| نىلۇپەر | 28g | قىزىلگۈل | 28g |
| دورىلىق گاۋزىبان | 28g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 5 خىل دورىدىن قىزىلگۈلدىن باشقا، چىلان قاتارلىق 4 خىل دورىنى 24 سائەت سۇغا چىلىغاندىن كېيىن، 1-قېتىمدا 1 سائەت، 2-قېتىمدا يېرىم سائەت، جەمئىي 2 قېتىم قاينىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىلەرنى بىرلەشتۈرۈپ، مۇۋاپىق مىقداردا قويۇلدۇرغاندىن كېيىن، قىزىق ۋاقتىدا قىزىلگۈلنى قوشۇپ، 30 مىنۇت چىلاپ، سۈزگەندىن كېيىن سۈزۈلگەن ئېرىتمىگە 650g قومۇش شېكىرى قوشۇپ، ئارىلاشتۇرۇپ ئېرىتكەندىن كېيىن ئومۇمىي مىقدارى 1000ml بولغۇچە سۇ قوشۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ قوڭۇر رەڭلىك سۇيۇقلۇق بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىدىن 10ml ئېلىپ، 10ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، چايقىتىپ، چەككىلەپ، ئېتىل ئاتسېتات ئېرىتمىسىدىن 1ml ئېلىپ، ھىدروكسىلامىن ھىدروخلورىد سىناق ئېرىتمىسى ۋە 10% لىك كالىي ھىدروكسىد مېتىل ئىسپىرت سىناق ئېرىتمىسىدىن 2 تامچىدىن تېمىتىپ، ئىششارلىق ھالەتكە كەلتۈرۈپ، تولۇق رېئاكسىيىلەشكىچە قايناۋاتقان سۇدا ۋاسىتىلىك قىزىتىپ، سوۋۇغاندىن كېيىن، تۇز كىسلاتاسى قوشۇپ كىسلاتالاشتۇرۇپ، ئاندىن 1% لىك تۆمۈر ئۈچ خلورىد سىناق ئېرىتمىسىدىن بىر نەچچە تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە گىلاس رەڭگىگە كىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 1ml ئېلىپ، 2 پروبىركىغا بۆلۈپ قويۇپ، 1-پروبىركىغا 1% لىك تۆمۈر ئۈچ خلورىد سىناق ئېرىتمىسىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە قارا كۆك رەڭگە كىرىدۇ؛ 2-پروبىركىغا ئازراق ماگنىي تالقىنى سېلىپ، ئۇنىڭغا تۇز كىسلاتاسىدىن بىر نەچچە تامچە تېمىتقاندا، قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 نىسپىي زىچلىقى 1.25 دىن تۆۋەن بولماسلىق كېرەك (قوشۇمچە ⅦA).

【pH قىممىتى】 3.5～5.5 (قوشۇمچە Ⅶ G) بولۇشى لازىم.

【باشقىلار】 بۇ دورا شەربەت ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم (قوشۇمچە I H).

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 قاننى تەڭشەپ، جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. قىزىتمىنى پەسەيتىپ، بەلغەمنى بوشىتىدۇ. قىزىتما، باش ئاغرىش، قىزىتمىلىق يۆتەل ۋە يۇقىرى قان بېسىمغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە ئىككى قېتىم، ھەر قېتىمدا 30ml ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىسى 200ml لىق.

【ساقلاش】 ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، سالقىن جايدا ساقلىنىدۇ.

# قۇرسى چۆپچىن ئەلا

# 清浊曲比亲艾拉片

**Qing zhuo Qu bi qin ai la Pian**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| چۆپچىن | 215 g | زەرچۋە | 10 g |
| قاقىلە | 3.7 g | قىزىلگۈل | 10 g |
| پىلپىل | 17.5g | سۆرۈنجان | 3.7 g |
| زەنجىۋىل | 17.5g | دارچىن | 3.7 g |
| بەسباسە | 10 g | زەپەر | 2.5 g |
| سانا | 3.7 g | سۈئىدى | 10 g |
| مەستىكى رۇمى | 3.7 g | جويۇز | 10 g |
| پارپا | 17.5g | ئەرمۇدۇن ئۇرۇقى | 3.7 g |
| خولىنجان | 10 g | قارىمۇچ | 3.7 g |
| قەلەمپۇر | 10 g | ئاقىر قەرھا | 17.5g |
| تېيەندۈك | 3.7 g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 21 خىل دورىدىن 65g چۆپچىننى ۋە قەلەمپۇر، ئاقىر قەرھا، زەپەر، مەستىكى رۇمى، سۆرۈنجان قاتارلىق 6 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ. قىزىلگۈل، خولىنجان، دارچىن، قاقىلە، قەلەمپۇر قاتارلىق 5 خىل دورىنىڭ ئۇچۇچان مېيىنى ئېلىپ، دىستىللەپ ئېلىنغان سۇلۇق ئېرىتمىسى ئايرىم قاچىدا ساقلىنىدۇ. دورا قالدۇقى ۋە چۆپچىن قاتارلىق قالغان 10 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، 1-قېتىمدا 2.5 سائەت، 2-، 3-قېتىمدا 1.5 سائەتتىن جەمئىي 3 قېتىم قايناتقاندىن كېيىن، ئېرىتمىلەرنى بىرلەشتۈرۈپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە بىلەن يۇقىرىقى سۇلۇق ئېرىتمىنى قوشۇپ، نىسپىي زىچلىقى (50℃) 1.28～1.30 بولغانغا قەدەر قويۇلدۇرۇپ، قويۇق مەلھەم ياسىلىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا يۇقىرىدا سوقۇلغان تالقاننى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، يۇقىرىقى ئۇچۇچان مايىنى پۈركۈگەندىن كېيىن تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000 قۇرسى ياساپ، سىرتىغا شېكەر يالىتىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ شېكەر يالىتىلغان دورا بولۇپ، يالىتىلغان شېكەرنى ئېلىۋەتكەندىن كېيىن رەڭگى سارغۇچ قوڭۇر، پۇراقلىق، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىنى مىكروسكوپتا كۆزەتكەندە: شەكلى تەرتىپسىز بولغان ئۇنۇلېننىنى ھەممىلا يەردە ئۇچراتقىلى بولىدۇ. تاش ھۈجەيرىلىرى توپ ياكى تارقاق ھالەتتە جايلىشىدۇ. كاۋاك ئېرىقچىلىرى ئېنىق، شەكلى چاسىراق، ئۇچىبۇرجەك ياكى كۆپ تەرەپلىك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 30～110μm، كەڭلىكى 20～50μm كېلىدۇ. ئۆتكۈزگۈچ كانااللار تورسىمان بولۇپ، دىئامېتىرى

20~90$\mu m$، گۈل چېگى دانچىلىرى چوققىسىدىن قارىغاندا ئۇچبۇرجەك كۆرۈنىدۇ.
توغرا ئوقىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 12~20$\mu m$، سىرتقى يۈزى كۆپۈنگۈ لىنزا شەكىللىك بولۇپ، ئۈچ تال بىرىكمە ئېرىقچىسى بولىدۇ. كالتسىي ئوكسالات دەستە كرىستالىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى ھەر خىل بولۇپ، دىئامېتىرى 3.5~26$\mu m$ كېلىدۇ. قىرى كۆپىنچە ئۆتكۈر بولۇپ، نېپىز پوستلىق ھۈجەيرىلەر ئارىسىغا تارقالغان، ئادەتتە كۆپلىگەن دەستىلىك كرىستاللار توپلاشقان بولىدۇ.
(2) بۇ دورىدىن 5 گرام ئېلىپ، يالىتىلغان شېكەرنى چىقىرىۋېتىپ، يۇمشاق سوقۇپ، ئاندىن ئۇنىڭغا 20ml ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، 40 مىنۇت ئايلانما ئېقىملىق چەككىلەپ، سۈزگەندىن كېيىن سۈزۈلگەن ئېرىتمىگە 1ml تۇز كىسلاتا قوشۇپ، 1 سائەت ئايلانما ئېقىملىق چەككىلىگەندىن كېيىن 5ml غىچە قويۇلدۇرۇلىدۇ. ئاندىن يەنە 10ml سۇ قوشۇپ، 20ml بۇتىل ئالكوھول بىلەن چەككىلەپ، بۇتىل ئالكوھول ئېرىتمىسىنى پارلاندۇرغاندىن كېيىن، قېپقالغان قالدۇققا 1ml مېتىل ئېسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن سىملاگىنىن سېلىشتۇرغۇچى دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 5mg دورا بولغان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرغۇچى ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر تەجرىبە ئۇسۇلى بويىچە (قوشۇمچە Ⅵ B)، يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10$\mu l$ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى Gلىق تاختىدىكى نۇقتىغا ئايرىم-ئايرىم تېمىتىلىدۇ. ئاندىن n—ھېكسان-ئاتسېتون (4:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، فوسفومولىبىك كىسلاتا سىناق ئېرىتمىسىنى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.
**【تەكشۈرۈش】** قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىش لازىم (قوشۇمچە I D).
**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** دۇغلاشقان قاننى تازىلاپ، سۈيدۈكنى ھەيدەپ، ئىششىقنىياندۇرىدۇ. سىيگەندە ئاغرىش، سۈيدۈك ئازىيىش، سۈيدۈكتىن قان كېلىش، بەل ئاغرىش، خۇن توختىماسلىق، بوغۇم ئاغرىش قاتارلىقلارنى داۋالايدۇ.
**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 4~6 قۇرسى ئىچىلىدۇ.
**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0186—98

# كاسنه جەۋھىرى

## 清热卡森颗粒

## Qing re Ka sen Ke li

بۇ كاسنەنى پىششىقلاپ ئىشلەش ئارقىلىق ياسالغان دانىچە دورا.

**【ياساش ئۇسۇلى】** كاسنەدىن 1000g ئېلىپ، سۇ قۇيۇپ ھەر قېتىمدا بىر يېرىم سائەتتىن ئۈچ قېتىم قاينىتىپ، قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى نىسپىي زىچلىقى 1.35～1.38 (50～60℃) بولغانغا قەدەر قويۇلدۇرۇپ، سۇيۇق مەلھەم تەييارلىنىدۇ. سۇيۇق مەلھەمدىن 1 ئۈلۈش ئېلىپ، ئۇنىڭغا قومۇش شېكىرىدىن 4 ئۈلۈش، دېكستىرىندىن 1 ئۈلۈش قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، قۇرۇتۇپ، 1000g دانىچە قىلىپ ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك دانىچە دورا بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 10ml سۇ قوشۇپ ئېرىتىپ، سۈزگەندىن كېيىن، سۈزگەن ئېرىتمىدىن 1ml ئېلىپ، 1% لىك تۆمۈر ئۈچ خلورىد سىناق ئېرىتمىسىدىن 3～2 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە كۆكۈش يېشىل رەڭگە كىرىدۇ، 3～2 تامچە ئاممىياك سۇيى قوشقاندا، ئېرىتمە قارامتۇل قىزىل رەڭگە كىرىدۇ. بۇلاردىن باشقا، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى فىلتىر قەغىزىگە تېمىتىپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) تا كۆزەتكەندە، روشەن كۆك رەڭلىك يالتىراق نۇر كۆرۈنىدۇ، ئاممىياك سۇيى قوشقاندا سېرىق رەڭلىك يالتىراق نۇر كۆرۈنىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 20ml سۇدا ئېرىتىپ، ھەر قېتىمدا 20ml ئېفىر بىلەن جەمئىي 3 قېتىم چەككىلەپ، چەككىلەنگەن ئېفىرلىق ئېرىتمىلەرنى بىرلەشتۈرۈپ، 20ml سۇدا چايقىلىدۇ. ئاندىن ئېفىرلىق ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قۇرۇتۇپ، قېپقالغان قالدۇقىغا 1ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن كاسنە سېلىشتۇرما دورا ماتېرىيالدىن 2g ئېلىپ، 20ml ئېفىرغا 30 مىنۇت چىلىغاندىن كېيىن، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قېپقالغان قالدۇقىغا 0.5ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر تەجرىبە ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) بويىچە، يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 0.5μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىگە ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىلىدۇ. بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-فورمىك كىسلاتا (4:1:0.1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) تا كۆزىتىلىدۇ. سىناق دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇر كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا دانىچە ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىش لازىم (قوشۇمچە Ⅰ C).

**【تەسرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** جگەرنى تازىلاپ، ئۆتنى راۋانلاشتۇرىدۇ. ئاشقازاننى كۈچەيتىپ، ھەزىمنى ياخشىلايدۇ. سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرۇپ، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. ھۆل ئىسسىقتىن بولغان سېرىقلىق چۇشۇش، ئاشقازان ئاغرىپ، ئىشتىھاسىزلىنىش، ئىششىق ۋە سۈيدۈك ئازىيىشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 6g ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بولىقى 12g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ئېتىلىپ ساقلىنىدۇ.

**WS$_3$—BW—0187—98**

# ئىتىرىفىلى كەشىنىز جەۋھىرى

## 清凉依提尔菲力开西尼孜颗粒

**Qing liang Yi ti er fei li Kai xi ni zi Ke li**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى | 200g | بەلىلە پوستى | 100g |
| سېرىقماي | 4 g | ھېلىلە | 100g |
| ئاملە | 100g | قارا ھېلىلە | 100g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 6 خىل دورىدىن سېرىقمايدىن باشقا يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى قاتارلىق قالغان 5 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، 1-قېتىمدا 2.5سائەت، 2-قېتىمدا 1.5 سائەت، جەمئىي 2 قېتىم قايناتقاندىن كېيىن، قايىنتىلغان ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى نىسپىي زىچلىقى 1.32～1.35(50～60 ℃) بولغانغا قەدەر قويۇلدۇرۇپ، سۈيۈق مەلھەم تەييارلىنىدۇ. ئاندىن سېرىقماينى ئېرىتىپ، يۇقىرىقى سۇيۇق مەلھەم بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن، بىر ھەسسە سۇيۇق مەلھەمگە 4.75 ھەسسە قومۇش شېكىرى، 1.25 ھەسسە دېكسترىن قوشۇپ، ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، 1000g دانىچە دورا ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ قېنىق قوڭۇر رەڭلىك دانىچە دورا بولۇپ، تەمى چۈچۈمەل، تاتلىق ھەم قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۇرۇش】** (1) بۇ دورىدىن 1gنى يۇمشاق سوقۇپ، 10ml سۇ قوشۇپ، قوچۇپ ئېرىتكەندىن كېيىن، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 2ml ئېلىپ، تۆمۈر ئۈچ خلورىد سىناق ئېرىتمىسىدىن 1 تامچە تېمىتقاندا، قېنىق كۆك رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن يەنە 2ml ئېلىپ، ناترىي خلورلۇق گلاتىن سىناق ئېرىتمىسىدىن 1 تامچە تېمىتقاندا، ئاق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2g نى يۇمشاق سوقۇپ، 5ml ئاتسېتون قوشۇپ، 10 مىنۇت چالغىتقاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قېپقالغان قالدۇققا 1ml ئاتسېتون قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. گاللات كىسلاتا سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئاتسېتون قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر تەجرىبە ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 3μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىلىدۇ. مېتىل بېنزول-ئېتىل فورمات-فورمىك كىسلاتا (5:4:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 1% لىك تۆمۈر ئۈچ خلورىد ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورنىدا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى كۆرۈلىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا دانىچە ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.
【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 قاندىكى قىزىتقىلىقنى سوۋۇتىدۇ، ئاغرىق توختىتىدۇ، نېرۋىنى تىنچلاندۇرىدۇ. ھەر خىل غەيرىي تەبىئىي سەپرادىن بولغان باش ئاغرىش، قىزىتمىدىن بولغان يۈرەك سېلىش، كۆڭلى ئېلىشىش، كۆز تورلىشىش ۋە قول-پۇتلاردا قىزىش سېزىلىشتە ئىشلىتىلىدۇ.
【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 6g دىن قايناق سۇغا چىلاپ ئىچىلىدۇ.
【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بولىقى 12g .
【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0188—98

# سۇفۇپى بىخ مارجان

## 清涩比黑马尔江散

## Qing se Bi hei ma er jiang San

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| تومۇر دورىسى | 200g | موزا | 200g |
| كۇچۇلا (پىششقلانغان) | 100g | يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى | 100g |
| سىيادان | 100g | كۆپىكى دەريا | 100g |
| كات ھىندى | 100g | بىخ مارجان | 100g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 8 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ قوڭۇر رەڭلىك تالقان دورا بولۇپ، سەل غىدىقلىغۇچى پۇراقتا ئىگە.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىنى مىكروسكوپتا كۆزەتكەندە: غەيرىي بەز تۈكچىلىرى تاق ھۈجەيرىلىك، تۈۋى يوغان، دىۋارى ئىنتايىن قېلىن، ياغاچلاشقان. تۆشۈكلۈك ھۈجەيرىلەر سوقىچاق شەكىللىك ياكى رەتسىز تىزىلغان. مېۋە ئىچكى پوست ھۈجەيرىلىرى ئويما نەقىشسىمان تىزىلغان بولۇپ، ھەممىشە 6 بۇرجەكسىمان قېلىن دىۋارلىق ھۈجەيرىلەر بىرگە كۆرۈنىدۇ. سىرتقى ئۇرۇق پوست ھۈجەيرىلىرى چاسا شەكىللىك، رەڭگى قارامتۇل قوڭۇر، شۇرىغۇچسىمان تۈكچىلىرى بولىدۇ. سىرتقى تېرە ھۈجەيرىسى چاسىراق، سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك كېلىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، 50% لىك ئېتىل ئىسپىرتتىن 20ml قوشۇپ، چالغىتىپ، 1 سائەت تۇرغۇزۇپ سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 1ml ئېلىپ، تۆمۈر خلورىد سىناق ئېرىتمىسىدىن 1 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە كۆك رەڭ يېشىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن يەنە 1ml ئېلىپ، ناترىي خلور گلاتىن سىناق ئېرىتمىسىدىن 3～4 تامچە تېمىتقاندا، ئاق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

(3) بۇ دورىدىن 5g ئېلىپ، خلوروفورم-ئېتىل ئىسپىرت (10:1) ئارىلاشما ئېرىتمىسىدىن 50ml قوشۇپ، ئۇنىڭغا يەنە 5ml ئاممىياك سۈيى قوشۇپ، 15 مىنۇت چالغىتىپ، 1 سائەت تۇرغۇزغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە پارلاندۇرۇلىدۇ. قېپقالغان قالدۇقىغا 5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە پارلاندۇرۇلىدۇ. قېپقالغان قالدۇقىغا 2ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. برۇتسىن سېلىشتۇرما دورىسى ۋە سترىخنىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml دا 2mg دورا تۇتقان ئارىلاشما ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە سىناق ئېرىتمە ۋە سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl ئېلىپ سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا

ئۇستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول-ئاتسېتون-ئېتىل ئېسپىرت-قويۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسى (4:5:0.6:0.4)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، بىسمۇت كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇنىدا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا سۇفۇپى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە (قوشۇمچە I B) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسي داۋالايدىغىنى】** يەرلىك ئورۇندىكى غەيرىي تەبئىي سەپرا ۋە چىرىگەن قانلارنى تازىلايدۇ. بەدەننى قورۇپ چىڭىتىدۇ. قىچىشىشنى بېسىپ، ئاغرىق توختىتىدۇ. قىچىشقاق، قان توختىماسلىق، يۇتقۇنچاق، بوغۇز ئىششىپ قىزىرىش، بۇرنى پۈتۈش، پوتلىسى ئېقىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ: بۇ دورىدىن 10g ئېلىپ 1000ml سۇدا 10 مىنۇت قاينىتىپ، كۈندە 2 قېتىم كېسەللەنگەن ئورۇننى ئاۋۋال هوردىتىپ يۇيۇلىدۇ.

غار-غار قىلىش: يۇقىرىقى قاينىتىلغان دورىنى سوۋۇتۇپ، كۈندە 5~3 قېتىم غار-غار قىلىنىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** هەر بىر بولىقى 100g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى هىم ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0189—98

# چاي دورىسى

## 散寒药茶

### San han Yao cha

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| خولىنجان | 105g | پىلپىل | 105g |
| مىخ دارچىن | 105g | قەلەمپۇر | 105g |
| قاقىلە | 105g | لاچىندانە | 105g |
| دارچىن | 70 g | ئارپىبەدىيان | 70 g |
| رۇم بەدىيان | 70 g | كەرەپشە ئۇرۇقى | 70 g |
| سۇمبۇل رۇمى | 17 g | گاردەنىيىيا | 70 g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 12 خىل دورىنى يىرىك سوقۇپ تالقان قىلىپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزگەندىن كېيىن تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ مىكروبسىزلاندۇرۇلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ قوڭۇر رەڭلىك تالقان دورا بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 5g غا 20ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، بىر كېچە چىلىغاندىن كېيىن سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 1ml ئېلىپ، 1% لىك تۆمۈر (Ⅲ) خلورىد ئېرىتمىسىدىن 2～1 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە سۆسۈن رەڭگە كىرىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن يەنە 1ml ئېلىپ، ئازراق ماگنىي تالقىنى ۋە تۇز كىسلاتاسىدىن 1ml قوشقاندا، ئېرىتمە قىزىل رەڭگە كىرىدۇ.

(2) مەزكۇر دورىدىن 0. 5g ئېلىپ، ئېفىردىن 5ml قوشۇپ، 10 مىنۇت چايقىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىسىنى سۇ ۋاننىسىدا پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقىغا 5% لىك ۋانىلىن سۇلفات ئېرىتمىسىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە قېنىق قىزغۇچ سۆسۈن رەڭگە كىرىدۇ.

(3) بۇ دورىدىن 0. 5g غا 10ml ئېفىر قوشۇپ، 30 مىنۇت چايقىتىپ سۈزگەندىن كېيىن، سۈزۈلگەن ئېرىتمىسىنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇقىغا 1ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئېۋگېنول سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېفىر قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 16μg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅶ B) تەجرىبىسى بويىچە سىناق ئېرىتمە ۋە سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىلىدۇ. نېفىت ئېفىرى (60～90℃)-ئېتىل ئاتسېتات (17:3) نى يېيىلدۈرگۈچى قىلىپ يېيىلدۈرۈپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىلىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسى پۈركۈپ، 105℃ تا 10 مىنۇت قاقلىنىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا

ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا چاي ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 سوغۇقتىن بولغان مىزاجنى تەڭشەيدۇ. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. ھەزىمنى ياخشىلايدۇ. نېرۋىنى ياشارتىدۇ. ھۆل سوغۇقتىن بولغان ھەزىم ناچارلىق، بوغۇم ئاغرىش، بەل-پۇت ئاغرىش، باش ئاغرىش، نېرۋىسى چارچاش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە 5~3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 5g ئىچىلىدۇ. چاي بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، قايناق سۇدا دەملەپ ياكى پەس ئوتتا سەل قايىنىتىپ، ئۇدا 30 كۈن ئىچىلىدۇ.

【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】 ياشانغانلار، باللار ۋە تېنى ئاجىزلار مىقدارىنى ئازايتىپ ئىچىشى لازىم.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بولىقى 100g.

【ساقلاش】 ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، سالقىن، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0190—98

# قۇرسى بايادەيدۇس
## 舒肢巴亚待都司片
### Shu zhi Ba ya dai du si Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سەبرى | 20g | غارىقۇن | 20g |
| زەپەر | 20g | دارچىن | 20g |
| كۇندۇر | 20g | ئېگىر | 20g |
| پەرفىيون | 12g | پىلپىل | 12g |
| قارىمۇچ | 12g | ئاقمۇچ | 12g |
| سۇمبۇل چىنى | 6 g | كالىزىرە | 6 g |
| جىنتىياناچىنى | 12g | ئىزخىر | 12g |
| قۇستە تەلخ | 24g | ئۇد بىلىسان | 12g |
| سېرىق ئۇت | 24g | ئاسارۇن چىنى | 12g |
| سۇمبۇل تىب | 24g | بىلىسان مېيى | 20g |
| بىلىسان ئۇرۇقى | 12g | سوقمونىيا | 40g |
| كامازىرىيۇس | 24g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 23 خىل دورىدىن بىلىسان مېيىدىن باشقا، سەبرى قاتارلىق قالغان 22 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقان قىلىپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، ئۇنىڭغا بىلىسان مېيى ۋە ئاددىي شېكەر قىيامى كراخمالدىن مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، 1000 قۇرسى بېسىپ چىقىرىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا كۈل رەڭ سارغۇچ رەڭلىك قۇرسى بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** (1) بۇ دورىدىن 5 قۇرسىنى يۇمشاق سوقۇپ، 5ml سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، بىر ئاز چايقالغىتقاندىن كېيىن تىنچ تۇرغۇزۇپ، ئۈستىدىكى سۈزۈك ئېرىتمىدىن 1ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 2 تامچە سولفات كىسلاتا تېمىتقاندا ئېرىتمە ئاۋۋال قىزىل رەڭگە، ئاندىن تەدرىجىي قىزغۇچ قوڭۇر رەڭگە، ئاخىرىدا بېغىررەڭگە كىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 30 قۇرسىنى يۇمشاق سوقۇپ، 15ml سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، ئۇلترا ئاۋاز دولقۇنىدا 30 مىنۇت بىر تەرەپ قىلغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن پىپېرىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 4mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىدىن 2μl ، سىناق ئېرىتمىدىن

10μl شۇمۇرتۇپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-ئاتسېتون (7:2:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 10% لىك ئېتىل ئىسپىرتلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە-نىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاشلا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك ئۆلچەملەرگە (قوشۇمچە I D ) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. كۆڭۈلنى شادلاندۇرىدۇ، سوغۇق يەل تارقىتىدۇ. مۇچىلەر ئۇيۇشۇش، لەقۋا ۋە مۇچىلەر ئاغرىشقا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 7 قۇرستىن تاماقتىن كېيىن ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ئېتىلىدۇ.

$WS_3$—BW—0191—98

# قۇرسى سۆئلەپ
# 温肾苏拉甫片
# Wen shen Su la fu Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سۆئلەپ مىسرى | 200g | جويۇز | 200g |
| خولنجان | 200g | پارپا | 100g |
| بەسباسە | 100g | دارچىن | 100g |
| خەشخاش پوستى | 100g | زەپەر | 10 g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 8 خىل دورىدىن زەپەر ۋە سۆئلەپ مىسرى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلىنىدۇ. جويۇز قاتارلىق قالغان 6 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 1 سائەتتىن جەمئىي 3 قېتىم قاينىتىپ، قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ، سۈزۈپ، قويۇلدۇرۇپ قويۇق مەلھەم تەييارلىنىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا يۇقىرىقى تالقاننى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، 1000 قۇرسى قىلىپ بېسىپ، سىرتىغا شېكەر يالىتىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ شېكەر يالىتىلغان قۇرسى بولۇپ، ئىچى قوڭۇر رەڭلىك، خۇش پۇراقلىق، تەمى سەل قېرىق.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 10 قۇرسى ئېلىپ، يالىتىلغان شېكەرنى چىقىرىۋېتىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 50ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئايلانما ئېقىمدا بىر سائەت قىزىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە قۇرۇي دېگۈچە قويۇلدۇرۇلىدۇ. ئاندىن 10ml سۇ قۇيۇپ ئېرىتىپ، سۇيۇقلۇق ئايرىش ۋارونكىسىغا قۇيۇپ، 10ml ئېفىر بىلەن چەككىلەپ، ئېفىرنى ئايرىۋېلىپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقىغا 1ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن مورفىن ھىدروخلورىد سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە ⅥB ) بويىچە سىناق ئېرىتمە ۋە سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl شۈمۈرتۈپ ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى $GF_{254}$لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات-مېتىل ئىسپىرت-ئاممىياك سۈيى (5:1:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (254nm) تا كۆزەتكەندە، سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك ئۆلچەملەرگە (قوشۇمچە I D ) ئۇيغۇن كېلىش لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بۆرەكنى قىزىتىپ، ھۆللۈكنى ھەيدەيدۇ، مەنىي بالدۇر كېتىش، ئېھتىلام بولۇش، سىيگەكلىك قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 1 قېتىم، ھەر قېتىمدا 2~1 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0192—98

# قۇرسى ئايارەج
# 温胃阿亚然及片
# Wen wei A ya ran ji Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سەبرى | 200g | سېرىق ئۇت | 40g |
| ئاچچىقتاۋۇز | 57 g | مۇقەل | 50g |
| تۇربۇت | 97 g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 5 خىل دورىدىن مۇقەلدىن باشقا سەبرى قاتارلىق قالغان 4 خىل دورا يۇمشاق سوقۇپ تالقانلىنىدۇ. مۇقەلگە سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 1 سائەتتىن 3 قېتىم قاينىتىلىدۇ. ئاندىن قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى قويۇلدۇرۇپ، مەلھەم قىلىپ، يۇقىرىقى تالقان، ئاددىي شېكەر قىيامى ۋە كراخمالدىن مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، دانىچە قىلىپ 1000 قۇرسى بېسىپ چىقىرىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سۇس قوڭۇر رەڭلىك قۇرسى بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 (1) بۇ دورىدىن 5 قۇرسنى يۇمشاق سوقۇپ، 10ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، سۇ ۋاننىسىدا قاينىغىچە قىزىتىپ، ئاندىن بىر نەچچە مىنۇت چالغىتقاندىن كېيىن سۈزۈلىدۇ. ئاندىن سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 1ml ئېلىپ، يېڭىدىن تەييارلانغان بىروم سۈيىدىن 1ml قوشقاندا، ئېرىتمىدە سېرىق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن يەنە 1ml ئېلىپ، ئۇنىڭغا 1ml نىترات كىسلاتا قوشقاندا، ئېرىتمە قىزغۇچ قوڭۇر رەڭگە كىرىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 1 قۇرسنى يۇمشاق سوقۇپ، 10ml ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ئايلانما ئېقىمدا 30 مىنۇت قىزىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 3ml ئېلىپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقىغا 1ml سىركە كىسلاتا ئانھىدرىدى قوشۇپ ئېرىتىپ، بىر تامچە سۇلفات كىسلاتا تېمىتقاندا، ئېرىتمە قىزغۇچ بىنەپشە رەڭگە كىرىدۇ ھەمدە ئېرىتمىنىڭ ئۈستۈنكى قەۋىتى تەدرىجىي يېشىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك ئۆلچەملەرگە (قوشۇمچە I D ) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 ئاشقازاندىكى غەيرىي تەبىئىي سەۋدانى تازىلايدۇ، ئىششىقنى يوقىتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ. ئاشقازان كۆپۈپ ئاغرىش، ئىشتىھاسى تۇتۇلۇش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 5～3 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر قۇرسى 0.5g.

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0193—98

# قۇرسى جاۋارش جالنۇس

## 温散加瓦日西加里奴司片

**Wen san Jia wa ri xi jia li nu si Pian**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سۇمبۇل تىب | 18g | قاقىلە | 18g |
| دارچىن | 18g | خولىنجان | 18g |
| قەلەمپۇر | 18g | سۇئدى | 18g |
| پىلپىل | 20g | قارىمۇچ | 18g |
| زەنجىۋىل | 18g | قۇستە تەلخ | 18g |
| ئاسارۇن چىنى | 18g | داڭگۇي | 18g |
| زەپەر | 18g | مەستىكى رۇمى | 88g |
| ھەببۇلئاس | 18g | ئۇد بىلسان | 18g |

【**ياساش ئۇسۇلى**】 يۇقىرىقى 16 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، مۇۋاپىق مىقداردا ئاددىي شېكەر قىيامى ۋە كراخمال قوشۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، 1000 قۇرسى بېسىپ چىقىرىلىدۇ.

【**شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى**】 بۇ سارغۇچ كۈل رەڭ قۇرسى دورا بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى سەل قېرىق كېلىدۇ.

【**پەرقلەندۈرۈش**】 (1) بۇ دورىدىن 30 قۇرسنى يۇمشاق سوقۇپ، 15ml ئېفىر قوشۇپ، ئۇلترا ئاۋازلىق دولقۇندا 30 مىنۇت بىر تەرەپ قىلغاندىن كېيىن، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىغا 2ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. دارچىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن 2g ئېلىپ، يۇقىرىدىكى ئوخشاش ئۇسۇل بويىچە سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، نېفىت ئېفىرى (60～90℃)-ئېتىل ئاتسېتات (9:1) نى يېيىلدۈرگۈچى قىلىپ يېيىلدۈرۈپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىللىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 5 قۇرسنى يۇمشاق سوقۇپ، 20ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، سوغۇق سۇغا 12 سائەت چىلىغاندىن كېيىن، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقىغا 2ml ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ ئېرىتىپ سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن قەلەمپۇر سېلىشتۇرما دورىسىدىن 0.5g ئېلىپ،

يۇقىرىدىكى ئوخشاش ئۇسۇل بويىچە سىلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 10μl ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-فورمىك كىسلاتا (8:1:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىللىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسي داۋالايدىغىنى】** ھەر قايسى ئەزالارنى ئىللىتىدۇ، يەلنى ھەيدەپ، ئاغرىق توختىتىدۇ، ھۆل سوغۇق مىزاجدىن بولغان ئاشقازان-ئۈچەي ئاغرىقى، جىگەر ۋە بېقىن ئاغرىش، بوغۇم ئاغرىش، باش ئاغرىش، سۇيدۇك كۆپىيىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 7～5 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

# ھەببى پۇلونيا

## 普鲁尼亚丸

## Pu lu ni ya Wan

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئاقموچ | 23 g | پىلپىل | 23 g |
| مىگدىۋانە ئۇرۇقى | 23 g | زەپەر | 1.25 g |
| سۇمبۇل چىنى | 3.75g | كەرەپشە ئۇرۇقى | 3.75 g |
| دارچىن | 1.25g | سازەج ھىندى | 12.25g |
| ھەببى بىلسان | 1.25g | ئاقىر قەرھا | 1.25 g |
| پەرفىيون | 1.25g | خەشخاش پوستى مەلھىمى | 10 g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 12 خىل دورىدىن خەشخاش پوستى مەلھىمىدىن باشقا، قارىموچ قاتارلىق قالغان 11 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا چەككىلەنگەن ھەسەل قوشقاندىن كېيىن، ئۆۋىتىلگەن خەشخاش پوستى مەلھىمى ۋە مۇۋاپىق مىقداردا سۇ قوشۇپ، ھەب ياساپ قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا قارا رەڭلىك ھەسەللىك ھەب بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى سەل قېرىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 20 دانە ئېلىپ، يۇمشاق ئېزىپ، 10ml سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، ئۇلترا ئاۋازدا 30 مىنۇت بىر تەرەپ قىلغاندىن كېيىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمە سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن پىپېرىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 4mg دورا تۇتقان ئېرىتمە ياساپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) بويىچە، يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 2μl ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-ئاتسېتون (7:2:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇر دېغى پەيدا بولىدۇ. ئاندىن 10% لىك سۇلفات كىسلاتالىق ئېتىل ئېسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاشلا سارغۇچ قوڭۇر داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا ھەب ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە (قوشۇمچە I A ) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يەلنى تارقىتىدۇ، ئۇنتۇغاقلىق، مەنىي بالدۇر كېتىش، مەنىي ئېقىپ كېتىش ۋە ئاياللاردىكى ھەيز قالايمىقانلىشىشقا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 7～5 ھەب ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر ھەبنىڭ ئېغىرلىقى 0.1g .

【ساقلاش】 ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

دىققەت قىلىدىغان ئىشلار: خەشخاش پوستى مەلھىمىنىڭ تەييارلىنىشى: 1000g خەشخاش پوستى (ئۇرۇقى بىلەن)غا سۇ قوشۇپ، 1-قېتىمدا 1.5 سائەت، 2-قېتىمدا 1 سائەت، 3-قېتىمدا يېرىم سائەت، جەمئىي 3 قېتىم قايىنىتىپ، قايىنىتىلغان ئېرىتمىلەرنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى قويۇلدۇ- رۇپ، 300g لىق مەلھەم تەييارلىنىپ قۇرۇتۇلىدۇ.

# زۇپا جەۋھىرى

## 寒喘祖帕颗粒

**Han chuan Zu pa Ke li**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئارپىبەدىيان | 125g | كەرپشە ئۇرۇقى | 125g |
| زۇپا | 75 g | قىزىلگۈل | 75 g |
| سۇزاپ | 75 g | چاققائۇت | 70 g |
| پەرسىياۋشان | 75 g | ھۆلبە | 75 g |
| چۇچۇكبۇيا يىلتىز قىيامى | 70 g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 9 خىل دورىدىن چۇچۇكبۇيا يىلتىز قىيامىنى ئۇۋاتقاندىن سىرت، ئارپىبەدىيان قاتارلىق قالغان 8 خىل دورىغا سۇ قوشۇپ 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا بىر يېرىم سائەت قاينىتىپ، قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى بىرلەشتۈرۈپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى نىسپىي زىچلىقى (60℃) 1.35~1.32 بولغانغا قەدەر قويۇلدۇرۇپ، سۇيۇق مەلھەم ياساپ، ئۇۋىتىلغان چۇچۇكبۇيا يىلتىز قىيامى بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ. ئاندىن سۇيۇق مەلھەمدە بىر ھەسسە ئېلىپ، 3.5 ھەسسە قومۇش شېكىرى، 1.5 ھەسسە دېكستىرىن قوشۇپ، دانىچە قىلىپ، قۇرۇتۇپ، 1000g قىلىپ ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سۇس قوڭۇر رەڭلىك دانىچە بولۇپ، تەمى تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 5g غا 10ml ئېفىر قوشۇپ، چايقىتىپ، 4 سائەت تۇرغۇزغاندىن كېيىن، ئېفىرنى ئايرىۋېلىپ، پارلاندۇرۇپ، قۇرۇتۇپ، قالدۇققا 5% لىك ۋانىلىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسىدىن بىر تامچە تېمىتقاندا، ئېرىتمە قىزغۇچ بىنەپشە رەڭگە كىرىدۇ.

بۇ دورىدىن 15g نى 50ml سۇدا ئېرىتىپ، سۇيۇقلۇق ئايرىش ۋارونكىسىغا قۇيۇپ، ئېتىل ئاتسېتات قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 20ml دىن 3 قېتىم چەككىلەپ، ئېتىل ئاتسېتاتنى بىرلەشتۈرۈپ، ئۇنى ھەر قېتىم 20ml دىن 2 قېتىم سۇدا چايقاپ، سۇ قەۋىتىنى چىقىرىۋېتىپ، ئېتىل ئاتسېتات ئېرىتمىسىنى پارلاندۇرغاندىن كېيىن 1ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن سېلىشتۇرۇلىدىغان دورا چۇچۇكبۇيىدىن 0.5g ئېلىپ، 5ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، چايقىتقاندىن كېيىن 4 سائەت تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قالدۇقلىرىنى 1ml مېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى بويىچە (قوشۇمچە Ⅵ B) سىناق ئېرىتمىدىن 10μl، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمىدىن 2μl ئېلىپ، نېپىز قەۋەتلىك سىلىتسىي يېلىمى G لىق تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، ئېتىل ئاتسېتات-فورمىك كىسلاتا-قاتتىق سىركە

كسلاتا-سۇ (15:1:1:2)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 10% لىك سۇلفات كىسلاتالىق ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، ئاندىن داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

ئۇلترا بىنەپشە نۇر چىرىغى (365nm) ئاستىدا كۆزەتكەندە، سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك يالتىراق نۇرلۇق داغ نۇقتىسى كۆرۈنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا دانىچە ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە (قوشۇمچە I C ) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** يۆتەل توختىتىدۇ، بەلغەمنى يۇمشىتىدۇ، ئۆپكىنى ئىللىتىپ، زىققىنى باسىدۇ. ئۆتكۈر زۇكام، سوغۇقتىن بولغان نەزلە كەلتۈرۈپ چىقارغان يۆتەل ۋە غەيرىي تەبئىي بەلغەمدىن بولغان زىققىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 12g ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بولىقى 12g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

$WS_3$—BW—0196—98

# مەجۇنى ماددەتۇلھايات

## 强力玛得土力阿亚特蜜膏

## Qiang li Ma de tu li A ya te Mi gao

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| زەنجىۋىل | 30g | قارىمۇچ | 30g |
| پىلپىل | 30g | دارچىن | 30g |
| ئامىلە | 30g | بەلىلە | 30g |
| شاتىرەنجى | 30g | يۇملاق زىراۋەندە | 30g |
| سۆئىلەپ | 30g | نارجىل | 30g |
| چىلغوزا مېغىزى | 30g | بابۇنە | 30g |
| بابۇنە ئۇرۇقى | 15g | قىزىل ئۈزۈم ئۇسارىسى | 90g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 14 خىل دورىدىن قىزىل ئۈزۈم ئۇسارىسىدىن باشقا، زەنجىۋىل قاتارلىق قالغان 13 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ تەييارلىنىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردىكى چەككىلەنگەن ھەسەلگە قىزىل ئۈزۈم ئۇسارىسى ۋە 0.15% لىك بېنزوئىك كىسلاتا قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ، سوۋۇغاندىن كېيىن يۇقىرىقى تالقانلانغان دورا بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، 1000g لىق مەجۇن ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ قوڭۇر رەڭلىك مەجۇن دورا بولۇپ، ئالاھىدە پۇرىقى بار، تەمى تاتلىق، قېرىق، سەل ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 10g غا مۇۋاپىق مىقداردا كىرەمنىيلىق يۇسۇن توپىسى قوشۇپ، سوقۇپ تالقانلاپ، 30ml سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، ئولترا ئاۋازدا 30 مىنۇت بىر تەرەپ قىلىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقىغا 2ml سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن پىپېرىن سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا سۇسىز ئېتىل ئېسپىرت قوشۇپ، 1ml تەركىبىدە 4mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B) بويىچە سىناق ئېرىتمىدىن 10μl ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىدىن 2μl شۈمۈرۈپ ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-ئاتسېتون (7:2:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ، يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 10% لىك سۇلفات كىسلاتالىق ئېتىل ئېسپىرت ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا مەجۇن ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك

بەلگىلىملەرگە (مەزكۇر ئۆلچەم 1-قوشۇمچە) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 بەدەننى كۈچلەندۈرىدۇ، ئاغرىق توختىتىدۇ. بۆرەك ۋە مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يارتا پالەچ، بوغۇم-ئۇستىخان ئاغرىش، دۈتلۈك، تىلى ئېغىرلىشىش، بېلى تېلىپ ئاغرىش، ئەرلىك جىنسىي ئاجىزلىق، چىشى بوشاپ قېلىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە بىر قېتىم، ھەر قېتىمدا 5~10g ئىچىلىدۇ.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر بوتۇلكىغا 400g قاچىلىنىدۇ.

【ساقلاش】 ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، سالقىن، قۇرغاق ئورۇندا ساقلىنىدۇ.

دىققەت قىلىدىغان ئىشلار: قىزىل ئۈزۈم ئۇسارىسىنىڭ تەييارلىنىشى: قىزىل قۇرۇق ئۈزۈمدىن 1000g ئېلىپ، سۇ قۇيۇپ 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن قاينىتىپ، قايناتىلغان ئېرىتمىلەرنى ئارىلاشتۇرۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى نىسپىي زىچلىقى 1.20 بولغۇچە قويۇلدۇرۇپ، سوۋۇق ئۇسارە تەييارلىنىدۇ.

# مەجۇنى لوبوپى سەغرى

## 强身萝菠甫赛河里蜜膏

**Qiang shen Luo bo pu Sai he li Mi gao**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| تيەندۇك | 15g | كۇنجۇت | 45g |
| تاتلىق بادام | 45g | خولىنجان | 15g |
| قوغۇن ئۇرۇقى | 45g | پىستە | 45g |
| دارچىن | 15g | قىزىل بەھمەن | 15g |
| چىلغوزا | 45g | تەرخەمەك ئۇرۇقى | 15g |
| ئاق بەھمەن | 15g | خەشخاش ئۇرۇقى | 45g |
| پىندىق | 45g | ئەرمۇدۇن ئۇرۇقى | 15g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 14 خىل دورىدىن تيەندۇك، ئاق بەھمەن، قىزىل بەھمەن، خولىنجان، دارچىن قاتارلىق 5 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلىدۇ. كۇنجۇت قاتارلىق قالغان 9 خىل دورىنىڭ يېغىنى چىقىرىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ماي بىلەن يۇقىرىقى تالقاننى ئارىلاشتۇرۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا چەككىلەنگەن ھەسەل قوشۇپ، 1000g لىق مەجۇن ياسىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ قوڭۇر رەڭلىك مەجۇن دورا بولۇپ، تەمى تاتلىق، سەل قىرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 5g غا 10ml ئېفىر قوشۇپ، 5 مىنۇت قوچۇغاندىن كېيىن 2 سائەت تۇرغۇزۇلىدۇ. ئاندىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقىغا 2ml ئېفىر قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن سىنناالدېھىد سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە، يۇقىرىقى ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىلىدۇ. نېفىت ئېفىرى (60～90℃)-ئېتىل ئاتسېتات (17:3)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، دىنىترو فىنىلھىدرازىن ئېتىل سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكتىرىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا مەجۇن ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە (مەزكۇر ئۆلچەم 1-قوشۇمچە) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** مېگە ۋە بۆرەكنى قۇۋۋەتلەپ، مەنىينى كۆپەيتىدۇ. جىنسىي ھەۋەسى سۇسلىششى، مەنىي ئازىيىش، مۇچىلەر ماغدۇرسىزلىنىش، بەل تېلىپ ئاغرىش، ئورۇقلاش، نېرۋا ئاجىزلىق قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 6g ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر بوتۇلكىغا 100g قاچىلىنىدۇ.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

WS₃—BW—0198—98

# سۇفۇپى سەرتان كاپسۇلى

## 解毒苏甫皮塞尔塔尼胶囊

### Jie du Su pu pi sai er ta ni Jiao nang

**【رېتسېپ】**

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئەرەب يېلىمى | 21g | كەترا | 21g |
| بېھى ئۇرۇقى | 21g | سېمىز ئوت ئۇرۇقى | 15g |
| خەشخاش ئۇرۇقى | 21g | تەرخەمەك ئۇرۇقى | 21g |
| ئوسۇك ئۇرۇقى | 21g | قاپاق ئۇرۇقى مېغىزى | 21g |
| لەيلىگۈل ئۇرۇقى | 21g | گۈل ئەرمىنى | 2 g |
| ئاق سەندەل | 6 g | پاقىيوپۇرماق ئۇرۇقى | 21g |
| تاباشىر | 10g | گۈل مەختۇم | 21g |
| سەرتان | 15g | كاسىنە ئۇرۇقى | 15g |
| زەپەر | 3 g | قىزىلگۈل | 15g |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 18 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ، تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا ئاددىي شېكەر قىيامى ۋە كراخمال قوشۇپ، دانىچە قىلىپ قۇرۇتۇپ، 1000 دانە كاپسۇلغا قاچىلىنىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ كاپسۇللۇق دورا بولۇپ، ئىچىدە قوڭۇر رەڭلىك دانىچىلار بار. تەمى ئاچچىق، سەل تاتلىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورا دانىچىسىدىن 5g ئېلىپ، ئۇنى قويۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسى بىلەن نەمدەپ، 20ml خلوروفورم قوشۇپ، سۇ ۋاننىسىدا 1 سائەت ئايلانما ئېقىم بېرىپ، ئاندىن ئۆي تېمپېراتۇرىسىغا كەلگۈچە تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىگە 5% لىك تۇز كىسلاتا ئېرىتمىسى قوشۇپ چايقىتىپ، ھەر قېتىمدا 15ml دىن 3 قېتىم چەككىلىنىدۇ. ئاندىن كىسلاتالىق ئېرىتمىلەرنى بىرلەشتۈرۈپ، 20ml خلوروفورم قوشۇپ، بىر قېتىم چايقىلىدۇ. كىسلاتالىق سۇ قەۋىتىگە قويۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسى قوشۇپ، pH قىممىتى 11 غا كەلتۈرۈلىدۇ. ئاندىن يەنە 15ml خلوروفورم قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 15ml دىن 3 قېتىم چەككىلىنىدۇ. خلوروفورم ئېرىتمىلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 0. 5ml ئېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن كودېئىن فوسفات سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا ئېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 2mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە سىناق ئېرىتمىدىن 15μl، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىدىن 5μl ئېلىپ، 2% لىك ناترىي ھىدروكسىد ئېرىتمىسى يالىتىلغان سىلىتسىيە يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى

ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، مېتىل بېنزول-ئاتسېتون-ئېتىل ئىسپىرت-ئاممىياك سۈيى (1:1:0.17:0.05) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئىسلاھ قىلىنغان بىسمۇت كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا كاپسۇل ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە (قوشۇمچە I L) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** بەلغەم خىلتى ۋە سەپرانى تەڭشەيدۇ، زەھەرنى قايتۇرىدۇ، جاراھەت ئېغىزىنى قورۇيدۇ. غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتى ۋە سەپرادىن بولغان سىل كېسىلى، ئاشقازان، ئۈچەي كېسىلى، بالىياتقۇ بوينى شەلۋەرمش كېسىلى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 10~5 كاپسۇل ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر كاپسۇلى 0.3g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

WS$_3$—BW—0199—98

# ھەببى شىپا

## 镇痛艾比西帕丸

## Zhen tong Ai bi xi pa Wan

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئىتىياگىقى ئۇرۇقى | 48g | رەۋەن | 32g |
| زەنجىۋىل | 16g | ئەرەب يېلىمى | 16g |
| خەشخاش پوستى | 20g | خەشخاش ئۇرۇقى | 20g |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 6 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، قىزىلگۈل شەربىتى قوشۇپ، كۆملاچ ياساپ، تۆۋەن تېمپېراتۇرىدا قۇرۇتىلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ دورا سۇدا تەييارلانغان سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك ھەب بولۇپ، سەل خۇشبۇي، تەمى قېرىق ئاچچىقراق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 20g ئېلىپ، يۇمشاق سوقۇپ، 40ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، قىزىتىپ، ئايلانما ئېقىمدا بىر سائەت قىزدۇرۇپ، ئىسسىق چاغدىلا سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 30ml % 1 لىك تۇز كىسلاتا ئېرىتمىسىدە ئېرىتىپ، تىنچ تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىگە قويۇق ئاممىياك سىناق ئېرىتمىسى قوشۇپ، pH قىممىتىنى 10 غا كەلتۈرۈپ، خلوروفورم قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 20ml دىن 2 قېتىم چەككىلەپ، خلوروفورم ئېرىتمىلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقىغا 1ml مېتىل ئىسپىرتتا قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن ئاتروپىن سۇلفات ۋە سكوپولامىن ھىدروبرومىد سېلىشتۇرما دورىلىرىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 1mg دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە سىناق ئېرىتمىدىن 10$\mu$l ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمىدىن 5ml ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز قەۋەتلىك تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، بېنزول-ئېتىل ئاتسېتات-دىئېتىلئامىن (7:2:1) نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ، قۇرۇتۇپ، سۇيۇق بىسمۇت كالىي يودىد سىناق ئېرىتمىسى پۈركۈلىدۇ. سىناق دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 2g نى يۇمشاق سوقۇپ، 25ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، 1 سائەت چىلاپ قويۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ، قالدۇقلىرىنى 20ml سۇدا ئېرىتىپ، يەنە 2ml تۇز كىسلاتا قوشۇپ، سۇ ۋاننىسىدا 30 مىنۇت قىزدۇرغاندىن كېيىن دەرھال سوۋۇتۇپ، ئېفىر قوشۇپ، چايقىتىپ، ھەر قېتىمدا 20ml دىن 2 قېتىم چەككىلىنىدۇ. ئېفىر ئېرىتمىلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ، پارلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ،

قالدۇقلىرىنى 1ml ئېتىل ئاتسېتاتتا ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن رەۋەن سىلىشتۇرما دورىسىدىن 0.1g ئېلىپ، يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش ئۇسۇل بويىچە سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىلىق ئېرىتمە تەييارلىنىدۇ. نىپىز قەۋەتلىك رەڭ سىپېكتىر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە يۇقىرىدىكى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 5μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نىپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، نېفىت ئېفىرى (30～60℃)-ئېتىل فورمات-فورمىك كىسلاتا (15:5:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، ئۇلترا بىنەپشە نۇرلۇق چىراغ (365nm) ئاستىدا كۆزىتىلىدۇ. سىناق دورىنىڭ رەڭ سىپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ رەڭ سىپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئاپىلسىن رەڭلىك يالتىراق نۇر پەيدا بولىدۇ. ئاممىياك گازى بىلەن ئىسلاپ، كۆن نۇرىدا كۆزەتكەندە داغ نۇقتىلىرى قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا ھەب ياساملىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە (قوشۇمچە Ⅰ A ) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** ئاغرىق توختىتىدۇ، تىنچلاندۇرىدۇ، جىگەر خىزمىتىنى كۈچەيتىدۇ. تەرەتنى راۋانلاشتۇرىدۇ. باش ئاغرىش، قىزىتما، زۇكام، ئاشقازان، ئۈچەي كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 2～1 تال ئىچىلىدۇ. بىر كۈندە ئەڭ كۆپ بولغاندا 5 تال ئىچىش كېرەك.

**【دىققەت قىلىدىغان ئىشلار】** 5 ياشتىن يۇقىرى بالىلار دوختۇرنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئاز مىقداردا ئىچسە بولىدۇ. 5 ياشتىن تۆۋەن بالىلارنىڭ ئىچىشى چەكلىنىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر كۈمىلچى 0.2g.

**【ساقلاش】** ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ ساقلاش، نەملىشىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش لازىم.

دىققەت: قىزىلگۈل شەربىتى ياساش: 1000g قىزىلگۈلگە سۇ قۇيۇپ، سۇ پارىدا پارلاندۇرۇپ، پارلاندۇرۇلغان 1500ml ئېرىتمە يىغىۋېلىنىدۇ.

# ھەببى جەدۋار
## 镇静艾比洁德瓦尔丸
### Zhen jing Ai bi jie de wa er Wan

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| پارپا | 4 g | مەرۋايىت | 4 g |
| پىلپىل | 4 g | كەھرىۋا | 4 g |
| قارىمۇچ | 8 g | زەنجىۋىل | 8 g |
| خولىنجان | 8 g | قوۋزاقدارچىن | 8 g |
| قىزىل بەھمەن | 8 g | ئاق بەھمەن | 8 g |
| ئۇد ھىندى | 8 g | قەلەمپۇر | 8 g |
| كاۋاۋىچىن | 8 g | سۆئىلەپ | 12g |
| شاقاقۇل چىنى | 12g | بادرەنجى بۇيا چىنى | 12g |
| زەپەر | 2 g | | |

【ياساش ئۇسۇلى】 يۇقىرىقى 17 خىل دورىدىن مەرۋايىت ۋە زەپەردىن باشقا، پارپا قاتارلىق قالغان 15 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈلىدۇ. زەپەر بىلەن مەرۋايىتنى ئايرىم-ئايرىم سوقۇپ، مەرۋايىت بىلەن 1.5g زەپەر ۋە قالغان تالقان دورىلارنى قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، سۇ قوشۇپ كۇمىلاچ ياساپ قۇرۇتۇلىدۇ. ئېشىپ قالغان 0.5g زەپەرگە 300ml سۇ قوشۇپ، سەل قىزىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى ھەب سىرتىغا يالىتىپ قۇرۇتۇلىدۇ.

【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】 بۇ سارغۇچ جىگەر رەڭلىك سۇلۇق ھەب بولۇپ، تەمى ئاچچىق، سەل قېرىق كېلىدۇ.

【پەرقلەندۈرۈش】 بۇ دورىدىن 5g نى سوقۇپ، خلوروفورم قوشۇپ، ھەر قېتىمدا 15ml دىن 3 قېتىم چەككىلەپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى پارلاندۇرۇپ، قۇرۇتۇپ، ئۇنىڭغا 2ml خلوروفورم قوشۇپ ئېرىتىپ، سىناق ئېرىتمە قىلىنىدۇ. ئاندىن ئېۋگېنول سېلىشتۇرما دورىسىدىن ئېلىپ، ئۇنىڭغا خلوروفورم قوشۇپ، ھەر 1ml تەركىبىدە 16μl دورا تۇتقان ئېرىتمە تەييارلاپ، سېلىشتۇرۇلىدىغان ئېرىتمە قىلىنىدۇ. نېپىز قەۋەتلىك رەڭ سپېكتر ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅵ B ) بويىچە يۇقىرىقى 2 خىل ئېرىتمىنىڭ ھەر قايسىسىدىن 4μl ئېلىپ، سىلىتسىي يېلىمى G لىق نېپىز تاختا ئۈستىدىكى ئايرىم-ئايرىم نۇقتىغا تېمىتىپ، نېفىت ئېفىرى (60～90℃)-ئېتىل ئاتسېتات (9:1)نى يېيىلدۇرغۇچى قىلىپ يېيىلدۇرۇپ، شامالدىتىپ قۇرۇتۇپ، 5% لىك ۋانىللىنلىق سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسى پۈركۈپ، داغ نۇقتىلىرى ئېنىق كۆرۈنگەنگە قەدەر ئىسسىق شامال بېرىلىدۇ. سىناق قىلىنغۇچى دورىنىڭ رەڭ سپېكترىدا، سېلىشتۇرۇلىدىغان دورىنىڭ سپېكترىدىكى مۇناسىپ ئورۇندا ئوخشاش رەڭلىك داغ نۇقتىلىرى پەيدا بولىدۇ.

【تەكشۈرۈش】 بۇ دورا ھەب ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلە-
مىلەرگە (قوشۇمچە I A ) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】 تىنچلاندۇرۇپ، نېرۋىغا ئارام بېرىدۇ. يۈرەككە مەنپەئەت
قىلىپ، بەدەننى كۈچلەندۈرىدۇ. چىرىگەن قانلارنى تازىلايدۇ. ئېلىشىپ قېلىش، ساراڭ بولۇپ، ئالجوقا
سۆزلەشكە ئىشلىتىلىدۇ.

【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】 كۈندە 1 قېتىم، ھەر قېتىمدا 7~4 ھەب ئىچىلىدۇ. بالىلارغا
مىقدارىنى ئازايتىپ بېرىش لازىم.

【ئۆلچىمى】 ھەر بىر ھەب 0.2g.

【ساقلاش】 ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

$WS_3$－BW－0201－98

# قۇرسى زىيابىتۇس

## 糖宁孜牙比土斯片

## Tang ning Zi ya bi tu si Pian

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| بەللۇت | 60g | كۈندۈر | 60g |
| ئەرەب يېلىمى | 30g | شادىنەج | 30g |
| ئانار گۈلى | 30g | شاقاقۇل چىنى | 30g |
| خولىنجان | 30g | سەدەپ قېپى | 30g |
| سۆئلەپ | 30g | تاباشىر | 30g |
| بۇغا مۈڭگۈزى | 30g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 11 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقانلاپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، مۇۋاپىق مىقداردا قىزىلگۈل شەربىتى، ئاددىي قەنت قىيامى ۋە كراخمال قوشۇپ، دانىچە ياساپ، تۆۋەن تېمپېراتۇرىدا قۇرۇتۇپ، 1000 دانە قۇرسى قىلىپ بېسىپ چىقىرىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا سارغۇچ قوڭۇر رەڭلىك قۇرسى دورا بولۇپ، ئالاھىدە خۇش پۇراقلىق، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۈرۈش】** بۇ دورىدىن 3g نى يۇمشاق سوقۇپ، 10ml ئېتىل ئىسپىرتتا ئېرىتىپ، سۈزۈلىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 2ml ئېلىپ، ئاممونىي ئوكسالات سىناق ئېرىتمىسىدىن 5～3 تامچە تېمىتقاندا ئاق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ. ئايرىپ ئالغان چۆكمە ئاتسېتات كىسلاتادا ئېرىمەيدۇ، ئەمما تۇز كىسلاتادا ئېرىيدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن يەنە 1ml ئېلىپ، %5 لىك a-نافتول ئېتىل ئىسپىرت ئېرىتمىسىدىن 3～2 تامچە تېمىتىپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، پروبىركا دىۋارىنى بويلىتىپ، ئاستا-ئاستا 0.5ml سۇلفات كىسلاتا ئېرىتمىسى قوشقاندا، ئىككى خىل ئېرىتمىنىڭ تېگىشكەن جايىدا قىزغۇچ بىنەپشە رەڭلىك ھالقا شەكىللىنىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمە-لەرگە (قوشۇمچە I D) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** جىگەر ۋە بۆرەكنى تەڭشەيدۇ، قۇۋۋەتلەيدۇ، سۈيدۈكنى قويۇلدۇرۇپ، بەدەننى ساغلاملاشتۇرىدۇ. دىئابىت كېسەللىكىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە بىر قېتىم، ھەر قېتىمدا 8～4 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزىنى ھىم ئېتىپ، سالقىن، قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ.

دىققەت: قىزىلگۈل شەربىتى ياساش: 1000g قىزىلگۈلگە سۇ قوشۇپ پارلاندۇرۇپ، پارلانغان ئېرىتمىدىن 1500ml يىغىۋېلىنسا بولىدۇ.

WS$_3$—BW—0202—98

# قۇرسى قوقيا

## 醒脑库克亚片

**Xing nao Ku ke ya Pian**

【رېتسېپ】

| | | | |
|---|---|---|---|
| سەبرى | 135g | ئاچچىق ئەمەن | 135g |
| مەستىكى رۇمى | 135g | سوقمونىيا | 50 g |
| ئاچچىقتاۋۇز | 50 g | | |

**【ياساش ئۇسۇلى】** يۇقىرىقى 5 خىل دورىدىن ئاچچىق ئەمەنگە سۇ قوشۇپ، ھەر قېتىمدا بىر سائەتتىن 3 قېتىم قاينىتىپ، قاينىتىلغان ئېرىتمىلەرنى قوشۇپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى قويۇلدۇرۇپ، قويۇق مەلھەم ياسىلىدۇ. سەبرى قاتارلىق قالغان 4 خىل دورىنى يۇمشاق سوقۇپ تالقان قىلىپ، يۇقىرىقى مەلھەم بىلەن تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا قوشۇمچىلارنى قوشۇپ، دانىچە ياساپ، قۇرۇتۇپ، 1000 قۇرسى قىلىپ بېسىپ چىقىرىلىدۇ.

**【شەكلى ۋە خۇسۇسىيىتى】** بۇ دورا قارا رەڭلىك قۇرسى بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى ئاچچىق كېلىدۇ.

**【پەرقلەندۇرۇش】** (1) بۇ دورىدىن 4 قۇرسنى يۇمشاق سوقۇپ، 20ml مېتىل ئىسپىرت قوشۇپ، قاينىغىچە قىزىتىپ، بىر نەچچە مىنۇت چالغىتىپ، سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن 2ml ئېلىپ، 2ml نىترات كىسلاتا قوشۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرغاندا قارامتۇل قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ. سۈزۈلگەن ئېرىتمىدىن يەنە 2ml ئېلىپ، تەڭ مىقداردىكى تويۇنغان بىروم ئېرىتمىسى قوشقاندا، سېرىق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

(2) بۇ دورىدىن 10 قۇرسنى يۇمشاق سوقۇپ، 1ml قويۇق ئاممىياك ئېرىتمىسى بىلەن نەمدەپ، 10ml ئېفىر قوشۇپ، 2 سائەت قوچۇپ، ئاندىن سۈزۈپ، سۈزۈلگەن ئېرىتمىنى سۇيۇقلۇق ئايرىش ۋارونكىسىغا قۇيۇپ، 5ml سۇيۇق تۇز كىسلاتا قوشۇپ، ئارىلاشتۇرۇپ، چەككىلەپ، تىنچ تۇرغۇزۇپ، قەۋەتلەرگە ئايرىپ، ئاندىن كىسلاتالىق سۇ قەۋىتىنى ئېلىپ، ئايرىم-ئايرىم 3 پروبىركىغا قۇيۇپ، 1-پروبىركىغا كالىي سىماب يودىد سىناق ئېرىتمىسىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا، سېرىق رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ؛ 2-پروبىركىغا كالىي بىسمۇت يودىد سىناق ئېرىتمىسىدىن 2 تامچە تېمىتقاندا جۇزە رەڭ چۆكمە ھاسىل بولىدۇ، 3-پروبىركىغا سىلىكوۋولفرام كىسلاتا سىناق ئېرىتمىسى تېمىتقاندا، ئاقۇچ رەڭلىك چۆكمە ھاسىل بولىدۇ.

**【تەكشۈرۈش】** بۇ دورا قۇرسى ياسالمىلىرىنى تەييارلاشتىكى ھەر قايسى مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلەرگە (قوشۇمچە ID ) ئۇيغۇن كېلىشى لازىم.

**【تەسىرى ۋە ئاساسىي داۋالايدىغىنى】** غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتىنى تازىلايدۇ، ئاغرىق توختىتىدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ. غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتى كەلتۈرۈپ چىقارغان باش ئاغرىش، كۆز كېسەللى قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**【ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى】** كۈندە 2 قېتىم، ھەر قېتىمدا 9~7 قۇرسى ئىچىلىدۇ.

**【ئۆلچىمى】** ھەر بىر قۇرسىنىڭ ئېغىرلىقى 0.5g.

**【ساقلاش】** ئېغىزى ھىم ساقلىنىدۇ.

## قوشۇمچە I

## مەجۇن (ئۇيغۇر تېبابەت ئەنئەنىۋى دورىسى)

مەجۇن دورىلار دېگىنىمىز، دورا ماتېرىياللىرىنىڭ ئۇششاق سوقۇلغان تالقىنىغا ياكى دورا ماتېرىياللىرى-دىن ئايرىپ ئېلىنغان ماددىلارغا چەككىلەنگەن ھەسەل ياكى شېكەر قوشۇپ ياسالغان سۇيۇقراق (يېرىم ئېقىشچان) دورىدىن ئىبارەت.

مەجۇن دورىلار ئىشلەپچىقىرىلىش ۋە ساقلىنىش مەزگىللىرىدە تۆۋەندىكى ئالاقىدار بەلگىلىمىلەرگە مۇۋاپىق كېلىشى كېرەك:

1. ئايرىم بەلگىلىمە بولغانلىرىدىن باشقا، مەجۇن ئىشلەشكە ئىشلىتىلىدىغان دورا تالقانلىرى 6-ياكى 5-نومۇرلۇق ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈلگەن بولۇشى كېرەك.

2. ھەسەل چەككىلەنگەندىن كېيىن ئىشلىتىلىشى كېرەك. ئايرىم بەلگىلىمە بولغانلىرىدىن باشقا، چەككىلەنگەن ھەسەل ئىسسىق چېغىدىلا دورا تالقىنىغا قوشۇلۇشى، تەكشى ئارىلاشتۇرۇلۇشى كېرەك؛ رېتسېپ تەركىبىدە دېۋىرقاي، يېلىم، ئۇچۇچان تەركىبلىك دورىلار بولغان چاغدا چەككىلەنگەن ھەسەل 60℃ قىزىقلىقتا قوشۇلۇشى كېرەك.

3. دورا پاكىز ھەم باكتېرىيىدىن خالىي مۇھىتتا تەييارلىنىشى ھەمدە ئۆز ۋاقتىدا باكتېرىيىسىز، پاكىز ھەم قۇرغاق قاچىغا قاچىلىنىشى كېرەك.

4. مەجۇن دورىلارغا مۇۋاپىق مىقداردا چىرىشنىڭ ئالدىنى ئالغۇچى دورىلارنى قوشۇشقا بولىدۇ، ئۇنىڭ تۈرى ۋە ئىشلىتىش مىقدارى دۆلەتنىڭ ياكى سەھىيە مىنىستىرلىقىنىڭ مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىسىگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك.

5. تاشقى كۆرۈنۈشىدە رەڭگى بىر خىل بولۇشى، ئېچىپ قېلىش، سېسىق پۇراش ياكى باشقا بۇزۇلغان ئەھۋاللىرى بولماسلىقى كېرەك.

6. ئېغىزى ھەم بېكىتىلىشى، سايە، سالقىن جايدا ساقلىنىشى كېرەك.

**【قاچىلاش مىقدارى】** ئەڭ تۆۋەن قاچىلىنىش مىقدارىنى تەكشۈرۈش ئۇسۇلى (قوشۇمچە XII) بويىچە تەكشۈرگەندە، بەلگىلىمىگە ئۇيغۇن بولۇشى كېرەك.

قوشۇمچە Ⅱ

## گۈلقەنت (ئۇيغۇر تېبابەت ئەنئەنىۋى دورىسى)

گۈلقەنت دېگىنىمىز، يېڭى دورا ماتېرىياللىرى يەنى گۈل (چېچەك) ياكى يوپۇرماقلارغا بەلگىلىك مىقداردا شېكەر قوشۇپ، كوزىغا قاچىلاپ، ئاغزىنى ھەم ئېتىپ، بەلگىلىك ۋاقىت ئاپتاپقا قويۇپ، تەكشى ئارىلاشتۇرۇپ ئىشلىنىدىغان سۈيۇقراق (يېرىم ئېقىشچان) ياسالمىدىن ئىبارەت.

گۈلقەنت ئىشلىنىش ۋە ساقلىنىش جەريانىدا تۆۋەندىكى بەلگىلىملەرگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك:

1. يېڭى گۈل (چېچەك) ياكى يوپۇرماق ئىشلىتىش، ئۆسۈملۈكنىڭ باشقا بۆلەكلىرى ياكى لاي-شېغىللارغا ئوخشاش يات نەرسىلەر ئارىلاشماسلىقى كېرەك.

2. پاكىز ھەم باكتېرىيىدىن خالىي مۇھىتتا ئىشلىنىشى، ئۆز ۋاقتىدا باكتېرىيىسىز، پاكىز ھەم قۇرغاق قاچىغا قاچىلىنىشى كېرەك.

3. گۈلقەنتكە مۇۋاپىق مىقداردا چىرىشنىڭ ئالدىنى ئالغۇچى دورىلارنى قوشۇشقا بولىدۇ، ئۇنىڭ تۈرى ۋە ئىشلىتىش مىقدارى دۆلەتنىڭ ياكى سەھىيە مىنىستىرلىقىنىڭ مۇناسىۋەتلىك بەلگىلىمىلىرىگە ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك.

4. تاشقى كۆرۈنۈشىدە رەڭگى بىر خىل بولۇشى، قەۋەتلەرگە بۆلۈنۈپ قالماسلىقى، ئېچىش، سېسىش ياكى باشقا بۇزۇلۇش ئەھۋاللىرى بولماسلىقى كېرەك.

5. ئېغىزى ھەم بېكىتىلىشى، سايە، سالقىن جايدا ساقلىنىشى كېرەك.

**【قاچىلاش مىقدارى】** ئەڭ تۆۋەن قاچىلىنىش مىقدارىنى تەكشۈرۈش ئۇسۇلى (قوشۇمچە Ⅻ Ⅹ) بويىچە تەكشۈرگەندە، بەلگىلىمىگە ئۇيغۇن بولۇشى كېرەك.

# تەييار دورا ياسالمىلىرىدىكى «جۇڭگو دورا قامۇسى» (1995-يىل نەشرى) بىرىنچى قىسىمغا كىرگۈزۈلگەن ئاساسلىق دورىلار ۋە لايىقلاشتۇرۇلغان ياسالمىلار

1. قەلەمپۇر ( 丁香 ) مىرتاس ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قەلەمپۇر Eugenia caryophyllata Thunb نىڭ قۇرۇتۇلغان غۇنچىسى.

2. مېھرىگىياھ ( 人参 ) ئارالىيە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك مېھرىگىياھ Panax ginsengC. A. Mey نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.

3. كات ھىندى ( 儿茶 ) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كات ھىندى Acacia catechu(L. F)Willd نىڭ پوستى ئېلىۋېتىلگەن شېخى، غولىنىڭ قۇرۇتۇلغان ئېكستراكتى.

4. زەنجىۋىل ( 干姜 ) زەنجىۋىل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زەنجىۋىل Zingiber officinale Rosc نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

5. رەۋەن ( 大黄 ) قاماچا ئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئالقانسىمان يوپۇرماقلىق رەۋەن Rheum palmatum L، تاڭغۇت رەۋەن Rheum tanguticum Maxim. ex Balf ياكى دورىلىق رەۋەن Rheum officinale Baill نىڭ قۇرۇتۇلغان غولى.

6. ئاقچەشكە ( 山柰 ) زەنجىۋىل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاقچەشكە Kaempferia galanga L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

7. ئارپىبەدىيان ( 小茴香 ) كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئارپىبەدىيان Foeniculum vulgare Mill. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

8. سېمىز ئوت ( 马齿苋 ) سېمىز ئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سېمىز ئوت Portulaca oleraceL نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستىدىكى قىسمى.

9. كۇچۇلا ( 马钱子 ) كۇچۇلا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كۇچۇلا Strychnos nux−vomica L ياكى يۈننەن كۇچۇلىسى Strychnos pierriana. W. Hill نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

10. مىڭدىۋانە ئۇرۇقى ( 天仙子 ) پىدىگەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك مىڭدىۋانە Hyoscyamus niger L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

11. تېيەندۇڭ ( 天冬 ) گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تېيەندۇڭ Asparagus cochinchinensis (Lour.)Merr نىڭ قۇرۇتۇلغان تۈگۈنەك يىلتىزى.

12. تاباشىر ( 天竺黄 ) باشاقلىقلار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كۆك بامبۇك Bambusa textilis McClure ياكى خۇاسلاۋ بامبۇكى shizostachyum chinense Rendle قاتارلىقلارنىڭ غولى ئىچىدىكى ئاجرالمىلارنىڭ قۇرۇغاندىن كېيىنكى تۈگۈنەك ماددىسى.

13. قۇستە تەلخ ( 木香 ) مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قۇستە تەلخ Aucklandia lappa Decne نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.

14. پاقىيوپۇرماق ئۇرۇقى ( 车前子 ) پاقىيوپۇرماق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پاقىيوپۇرماق Plantago

asiatica Lياكى ياتما پاقىيوپۇرماق Plantago deressa Willd نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

15. بەلىلە ( 毛诃子 ) چاھار بۇرجەك ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بەلىلە Terminalia chebula Retz. var. tomentella kurt نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

16. شاقاقۇل چىنى ( 玉竹 ) گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شاقاقۇل چىنى Poligonatum odoratum (Mill. )Druce نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

17. سۇمبۇل چىنى ( 甘松 ) سۇمبۇل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سۇمبۇل چىنى Nardostachiys chinensis Batal. ياكى قوشۇقسىمان يوپۇرماقلىق سۇمبۇل چىنى Nardostachys jataansi DC نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى ياكى يىلتىز غولى.

18. چۈچۈكبۇيا ( 甘草 ) چۈچۈكبۇيا Glycyrrhiza uralensis Fisch ، چوڭ مېۋىلىك چۈچۈكبۇيا Glycyrrhiza inflata Bat ياكى تۈكسىز مېۋىلىك چۈچۈكبۇيا Glycyrrhiza galabra L لارنىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى ياكى يىلتىز غولى.

19. چۈچۈكبۇيا يىلتىزى قىيامى ( 甘草浸膏 ) چۈچۈكبۇيىنى پىششىقلاپ ئىشلەش ئارقىلىق ئايرىۋېلىنغان قىيام.

20. ئانار پوستى ( 石榴皮 ) ئانار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئانار Punica granatum L نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋە پوستى.

21. جىنتىيانا چىنى ( 龙胆 ) جىنتىيانا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پىچانسىمان يوپۇرماقلىق جىنتىيانا Gentiana manshurica Kitag، جىنتىيانا Gentiana scabra Bge ، ئۈچ چېچەكلىك جىنتىيانا Gentiana triflora Pall ياكى قاتتىق پوستلۇق جىنتىيانا Gentiana rigescens Franch نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى ياكى يىلتىز غولى.

22. ئاق قىچا ( 白芥子 ) كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاق قىچا Sinapisalba L. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

23. ئۇد سەلب ( 白芍 ) ئېيىقتاپان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك چوغلۇق Paeonia lactiflora Pall نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.

24. بەيشيەنپى ( 白鲜皮 ) سۇزاپ ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بەيشيەن Dictamnus dasycarpus Turcz نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز پوستى.

25. شاھتەرە چىنى ( 地锦草 ) سۈتلۈك ئوتلار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شاھتەرە Euphorbia humifusa Willd ياكى چىپار شاھتەرە Euphorbia maculata L نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن چۆپى.

26. جىنكېۋزى ( 补骨脂 ) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك جىنكېۋزى Psoralea corylifolia L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

27. زەپەر ( 西红花 ) چېغىرتماق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زەپەر Crocus sativus L نىڭ قۇرۇتۇلغان ئاتىلىق تۇمشۇقى.

28. داڭگۇي ( 当归 ) كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك داڭگۇي Angelica sinensis (Oliv. )Diels نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.

29. جويۇز ( 肉豆蔻 ) مۇسكات ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك جويۇز Myristica fragrans Houtt نىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇق مېغىزى.
30. توشقانزەدىكى ( 肉苁蓉 ) شۇمبۇيا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك توشقانزەدىكى Cistanche deserticola Y. C. Ma نىڭ قۇرۇتۇلغان تەڭگە يوپۇرماقلىق ئەتلىك ئاساسى.
31. دارچىن ( 肉桂 ) كامفورا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك دارچىن Cinnamomum cassia Presl نىڭ قۇرۇتۇلغان دەرەخ قوۋزىقى.
32. شىڭرىپ ( 朱砂 ) گۆڭگۈرتلۈك بىرىكمىلەر تۈرىدىكى كان ماددىسى گىنوۋار بولۇپ، ئاساسلىق تەركىبى سىماب سۇلفىد (HgS).
33. چايان ( 全蝎 ) چايان ئائىلىسىدىكى هايۋان شەرقىي ئاسىيا چايىنى Buthus martensii Karshch نىڭ قۇرۇتۇلغان تېنى.
34. بىگپىيەن ( 冰片 ) ئەمبەر دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئەمبەر دەرىخى Dryobalanops aromatica Gaertu. F نىڭ غولى ياكى دېۋىرقىيى بولۇپ، دىستىللەش، سوۋۇتۇش ئارقىلىق ئېلىنىدىغان رەڭسىز، سۈزۈك ياكى ئاق رەڭلىك، نۇرنى يېرىم ئۆتكۈزىدىغان ياپىلاق چۈرۈك كرىستال.
35. هۇمامە ( 豆蔻 ) زەنجىۋىل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك چوڭ لاچىندانە Amomum kravanh Pirre ex Gagnep ياكى جاۋا چوڭ لاچىندانىسى Amomum compactum Soland ex Maton نىڭ قۇرۇتۇلغان، پىشقان مېۋىسى.
36. كاۋاۋىچىن ( 花椒 ) سۇزاپ ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كۆك كاۋاۋىچىن Zanthoxylum schinifolium Sieb, et Zucc ياكى كاۋاۋىچىن Zanthoxylum bungeanum Maxim نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسىنىڭ پوستى.
37. سەبرى ( 芦荟 ) گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كيۇراساۋ سەبرى Aloe barbadensis Miller، گۇد خوپ تۇمشۇقى سەبرى Aloe ferox Miller ياكى باشقا ئوخشاش ئۇرۇقداشلىق يېقىن ئۆسۈملۈكلەر يوپۇرمىقىنىڭ شىرىسىنىڭ قويۇلدۇرۇلغان قۇرغاق ماددىسى.
38. ئامىلە ( 余甘子 ) سۈتلۈك ئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئامىلە Phyllanthus emblica L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.
39. ئۇد هىندى ( 沉香 ) مازارىيون ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئۇد Aquilaria sinensis(Lour. ) Gilg بولۇپ، تەركىبىدە دېۋىرقاي بولغان ياغاچ.
40. هېلىلە ( 诃子 ) چاهار بۇرجەك ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك هېلىلە Terminalia chebula Retz نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.
41. پوستى تۇرۇنجى ( 陈皮 ) سۇزاپ ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ماندارىن Citrus reticulata Blanco هەمدە ئۇنىڭ پەرۋىش قىلىپ ئۆزگەرتىلگەن تۈرلىرىنىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋە پوستى.
42. پارپا ( 附子 ) ئېيىقتاپان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بۇۋانە Aconitum carmichaeli Debx نىڭ بالا يىلتىزىدىن پىششىقلانغان مەهسۇلات.
43. قىزىلگۈل ( 玫瑰花 ) ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قىزىلگۈل Rosa rugosa Thunb

نىڭ قۇرۇتۇلغان غۇنچىسى.

44. قارا ھېلىلە ( 青果 ) زەيتۇن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زەيتۇن Canarium album Raeusch نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

45. ئاچچىق ئەمەن ( 苦艾 ) مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاچچىق ئەمەن Artemisia argyiLevl. et Vant نىڭ قۇرۇتۇلغان يوپۇرمىقى.

46. زورەنباد ( 郁金 ) زەنجىۋىل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ۋېنجۇ زورەنباد Curcuma wenyujin ، Y. H. Chen et C. Ling زەرچۆۋە Curcuma louga L، گۇاڭشى جەدۋارى CurCuma Kwangsiensis S. G. Lee et C. F. Liang, ياكى فېڭ جەدۋارى CurCuma phaeocaulis Val نىڭ قۇرۇتۇلغان تۈگۈنەك يىلتىزى.

47. ئاسارۇن ( 细辛 ) زىراۋەندە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شىمال ئاسارۇنى Asarum heterotropoidesFr. var. mandshuricam (Maxim. ) Kitag ، سېئول ئاسارۇنى Asarum siebololii Miq. var. seoulense Nakai ياكى جۇڭگو ئاسارۇنى Asarum siebololii Miq نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن ئۆسۈملۈكى.

48. مەرۋايىت ( 珍珠 ) مەرۋايىت قۇلۇلىسى ئائىلىسىدىكى ھايۋان مارتېن مەرۋايىت قۇلۇلىسى Pteria martensii (Dunker) ، سەدەپ قۇلۇلىسى ئائىلىسىدىكى ھايۋان ئۇچبۇرجەك يەلكەنلىك سەدەپ قۇلۇلىسى Hyriopsis cumingii (Lea) ياكى پۈرمە تاجلىق سەدەپ قۇلۇلىسى Cristaria plicata (Leach) قاتارلىق قوش قاپلىق ھايۋانلاردا شەكىللىنىدىغان مەرۋايىت.

49. سەدەپ قېپى ( 珍珠母 ) سەدەپ قۇلۇلە ئائىلىسىدىكى ھايۋان ئۇچبۇرجەك يەلكەنلىك سەدەپ قۇلۇلىسى Hyriopsis cumingii (Lea) ، پۈرمە تاجلىق سەدەپ قۇلۇلىسى Cristaria plicata (Leach) ياكى مەرۋايىت قۇلۇلىسى ئائىلىسىدىكى ھايۋان مارتېن سەدەپ قۇلۇلىسى Pteria martensii (Dunker) نىڭ قۇلۇلە قېپى.

50. گاردەنىيىيا ( 栀子 ) رويان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك گاردەنىيىيا Gardenia jasminoides Ellis نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

51. ئالقات ( 枸杞子 ) پىدىگەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك نىڭشا ئالقتى Lycium barbarum L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

52. ھۆلبە (شۇمشا) ئۇرۇقى ( 胡芦巴 ) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شۇمشا Trigonella foenum—graecam L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

53. كەتكى ( 胡黄连 ) چۇقا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كەتكى Picrorhiza scrophulariiflora penneLL نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزىنىڭ غولى.

54. قارىمۇچ ( 胡椒 ) قارىمۇچ دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قارىمۇچ Piper nigrum L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى. ئاقمۇچ مېۋە قىزارغاندا يىغىپ ئېلىنىدىغىنى بولۇپ، سۇغا بىر قانچە كۈن چىلاپ ئېلىپ، مېۋىسى سۇرتۇلۇپ قۇرۇتۇلىدۇ، بۇ ئاقمۇچ دېيىلىدۇ.

55. پىلپىل ( 荜茇 ) قارىمۇچ ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پىلپىل Piper longum L نىڭ قۇرۇتۇلغان

پىشقان مېۋىسى.

56. كىبابە چىنى ( 荜澄茄 ) كامفورا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك توخۇ قارىمۇچى Litsea cubeba (Lour.)Pers ياكى قارىمۇچ ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك Piper cubeba L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

57. قاقىلە ( 草果 ) زەنجىۋىل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قاقىلە Amomum tsao—ko Crevost et Lemaire نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

58. فۇلىك ( 茯苓 ) كۆپ تۆشۈكلۈك زەمبۇرۇغ ئائىلىسىدىكى زەمبۇرۇغ فولىك Poria cocos (Schw.) Wolf نىڭ قۇرۇتۇلـغـان زەمبۇرۇغ تـۈگۈنىكى.

59. كۆدە ئۇرۇقى ( 韭菜子 ) گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كۆدە Allium tuberosum Rottl نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

60. سۇئىدى ( 香附 ) پىزەك ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پىزەك Cyperus rotundus L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

61. خېنىگۈل ئۇرۇقى ( 急性子 ) خېنىگۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك خېنىگۈل Impatiens balsamina L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

62. زەرچىۋە ( 姜黄 ) زەنجىۋىل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زەرچىۋە Curcuma langa L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

63. شاپتۇل مېغىزى ( 桃仁 ) ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شاپتۇل Prunus persica(L.) Batsch ياكى تاغ شاپتۇلى Prunus davidiana(Carr.)Franci نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

64. ياڭاق مېغىزى ( 核桃仁 ) ياڭاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ياڭاق Juglans regia L. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېغىزى.

65. تۇرۇپ ئۇرۇقى ( 莱菔子 ) كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تۇرۇپ Raphanus sativus L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

66. خولنجان ( 高良姜 ) زەنجىۋىل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك خولنجان Alpinia officinarum Hance نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

67. كۆپىكى دەريا ( 海螵蛸 ) سىياھېلىق ئائىلىسىدىكى ھايۋان نەشتەرسىز سىياھېلىق Sepiella maindroni de Rochebrune ياكى زەرتەن سىياھېلىق Sepia esculenta Hoyle نىڭ قۇرۇتۇلغان ئىچكى قېپى.

68. قارا ئۈجمە ( 桑椹 ) ئۈجمە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئۈجمە Morus alba L نىڭ قۇرۇتۇلغان غۇژمەك باشقى، غۇژمەك باشقى ئاق ۋە قارامتۇل سۆسۈن ئىككى خىل بولىدۇ.

69. سېرىق ئوت ئۇرۇقى ( 菟丝子 ) يۆگىمەچ گۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سېرىق ئوت Cuscuta chinensis ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇقداش ئۆسۈملۈكلەرنىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

70. كاسنە ( 菊苣 ) مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تۈكلۈك كاسنە Cichorium glandulosum Boisis. et Hout ۋە كاسنە Cichorium intybus L نىڭ يەر ئۈستىدىكى قىسمى.

71. مامىرانچىنى ( 黄连 ) ئېيىقتاپان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك مامىرانچىنى Coptis chinensis Franch ، ئۈچبۇرجەك يوپۇرماقلىق مامىرانچىنى Coptis deltoidea C. X Cheng et Hsiao ياكى يۈننەن مامىرانچىنى Coptis teeta Wall نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

72. شېچۇاڭزى ( 蛇床子 ) كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شېچۇاڭ Cnidium monnieri (L. ) Cuss نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

73. بۇغا مۈڭگۈزى ( 鹿茸 ) بۇغا ئائىلىسىدىكى ھايۋان تايغان بۇغا Cervus elaphus Linnaeus نىڭ ئەركىكىنىڭ سۆڭەككە ئايلانمىغان يۇمران مۈڭگۈزى.

74. چاكاندا ( 麻黄 ) چاكاندا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك چۆپ چاكاندا Ephedra sinica stapf ، ئوتتۇرا چاكاندا Ephedra intermedia Schrenk et C. A. Mey ياكى قىرىق بوغۇملۇق چاكاندا Ephedra equisetina Bge نىڭ قۇرۇتۇلغان چۆپ غولى.

75. يىنياڭخو ( 淫羊藿 ) زىرىق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك يىنياڭخو Epimedium brevicornum Maxim ، ئۈچلۈق يوپۇرماقلىق يىنياڭخو Epimedium sagittatum (sieb. et Zncc) Maxim ، تۈۋتلىق يىنياڭخو Epimedium pubes cene Maxim ، ۋۇشەن يىنياڭخوسى Epimedium wushanense T. S. Ying ياكى كورىيە يىنياڭخوسى Epimedium koreanum Nakai نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستىدىكى قىسمى.

76. خاكشى ( 葶苈子 ) كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تۈدەرى Lepidium apetalum Willd ياكى چۈغۈندەك Descurainia sophia (L. ) Webb ex Prantl نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

77. گۈڭگۈرت ( 硫黄 ) تەبىئىي ئېلېمېنتلار تۈرىدىكى كان ماددىسى گۈڭگۈرت گورۇپپىسىدىكى گۈڭگۈرت بولۇپ، قېزىۋېلىنغاندىن كېيىن قىزىتىپ ئېرىتىلىدۇ، ئارىلاشما ماددىلار چىقىرىپ تاشلىنىدۇ ياكى گۈڭگۈرتلۈق كان ماددىلىرىنى پىششىقلاپ ئىشلەش ئارقىلىق ئېلىنىدۇ.

78. زىسۇ ئۇرۇقى ( 紫苏子 ) كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى زىسۇ Perilla frutescens (L. )Britt نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

79. ئەڭلىكئوت ( 紫草 ) ئەڭلىكئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شىنجاڭ ئەڭلىكئوتى Arnebia euchroma (Royle)Johnst نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.

80. قارا كۈنجۈت ( 黑芝麻 ) كۈنجۈت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كۈنجۈت Sesamum, indicum L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى. سارغۇچ ئاق رەڭلىكى ئاق كۈنجۈت دېيىلىدۇ.

81. سىيادان ( 黑种草子 ) ئېيىقتاپان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ھۆررەك مېۋىلىك سىيادان Nigella glandulifera Freyn نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

82. يەر مەدىكى ( 锁阳 ) يەر مەدىكى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك يەر مەدىكى Cynomorium songaricum Rupr نىڭ قۇرۇتۇلغان گۆشلۈك غولى.

83. سانا ( 番泻叶 ) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تار يوپۇرماقلىق سانا Cassia angustifolia VahL ياكى ئۈچلۈق يوپۇرماقلىق سانا Cassia acutifolia Delile نىڭ قۇرۇتۇلغان كىچىك يوپۇرمىقى.

84. ئوغرىتىكەن( 蒺藜 ) ئوغرىتىكەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئوغرىتىكەن Tribulus terrestris L نىڭ قۇرۇتۇلغان، پىشقان مېۋىسى.

85. توزغاق ( 蒲黄 ) يېكەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شامسىمان يېكەن Typha angustifolia L ، شەرق يېكىنى Typha orientalis Presl ياكى ئوخشاش ئۇرۇقداشلىق ئۆسۈملۈكلەرنىڭ قۇرۇتۇلغان گۈل چېڭى.

86. تەنكار ( 硼砂 ) $Na_2B_4O_7 \cdot 10H_2O$ دىن ئىبارەت.

87. ھەسەل ( 蜂蜜 ) ھەسەل ھەرە ئائىلىسىدىكى ھاشارات جۇڭخۇا ھەسەل ھەرىسى Apis cerana Fabricius ياكى ئىتالىيە ھەسەل ھەرىسى Apis mellifera Linnaeus چىقارغان ھەسەل.

88. فۇفىل ( 槟榔 ) پالما ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك فۇفىل Areca catechu L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

89. خەشخاش ( 罂粟壳 ) ئەپيۇنگۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك خەشخاش Papaver somniferum L. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋە پوستى.

90. يالپۇز ( 薄荷 ) كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى يالپۇز Mentha haplocalyx Briq نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستىدىكى قىسمى.

91. ئاق سەندەل ( 檀香 ) سەندەل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاق سەندەل Santalum album L دەرىخى غولىنىڭ ئۆزەك ياغىچى.

92. ئىپار ( 麝香 ) بۇغا ئائىلىسىدىكى ھايۋان ئورمان ئىپار كىيىكى Moschus berezovskii Flerov ، ئاق ئىپار كىيىكى Moschus sifanicus Przewalski ياكى دالا كىيىكى Moschus moschiferus Linnnaeus نىڭ يېتىلگەن ئەركىكىنىڭ كىندىك خالتىسىدىن ئېلىنغان قۇرۇتۇلغان ئاجرالما ماددا.

## قوشۇمچە Ⅳ

# تەييار دورا ياسالمىلىرىدىن «جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى سەھىيە مىنىستىرلىقىنىڭ دورا ماتېرىياللىرى ئۆلچىمى. جۇڭيى دورا ئەشيالىرى» نىڭ بىرىنچى قىسمىغا كىرگۈزۈلگەن ئاساسلىق دورا ماتېرىياللار

1. يېزىخو ئەمنى （一枝蒿） مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك يېزىخو ئەمنى Artemisia rupestris L نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن ئۆسۈملۈكى.

2. ئەنجۈر （无花果） ئۈجمە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئەنجۈر Ficus carica L نىڭ پىشقان ياكى پىشاي دېگەن ئىچكى گۈلى ۋە ئورۇق مېۋىسىنىڭ گۈل رېتى تەگلىكى.

3. قار لەيلىسى （天山雪莲花） مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قار لەيلىسى Saussurca involucrata Kar. et kin نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستىدىكى قىسمى.

4. مىخ دارچىن （肉桂子） كامفورا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك مىخ دارچىن Cinnamomum cassia Presl نىڭ قالدۇق گۈل كاسىسى بار قۇرۇتۇلغان پىشمىغان مېۋىسى.

5. يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى （芫荽子） كونلۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك يۇمغاقسۇت Coriandrum sativum L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

6. دېۋىرقاي （松香） قارىغاي ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئات قۇيرۇق قارىغاي Pinus massoniana Lamb ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇقداش بىر قانچە خىل ئۆسۈملۈكلەر غولىدىن ئېلىنىدىغان مايلىق سېغىز بولۇپ، دىستىللەش ئارقىلىق ئۇچۇچان مېيى چىقىرىلغاندىن كېيىنكى قالدۇق ماددا.

7. رەيھانگۈل （罗勒） كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك Ocimum basilicum L نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستىدىكى قىسمى.

8. چەشمىخۇرۇس （相思子） پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك چەشمىخۇرۇس Abrus precatorius L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

9. مەدەستان （密佗僧） بۇ قوغۇشۇن رۇدىسىنى تاۋلاپ كۈمۈش، قوغۇشۇن ئايرىغاندا ھاسىل بولغان پېچ تېگىدىكى چۆكۈندە ياكى قوغۇشۇننى ئېرىتىپ، ئۇزۇن تۆمۈر كالتەك بىلەن پېچنى بىر قانچە قېتىم قوچۇپ چىقىرىۋالغاندا ئېرىگەن قىسمەن قوغۇشۇن تۆمۈر كالتەككە چاپلىشىپ قالىدۇ، ئاندىن ئۇنى سوغۇق سۇغا چىلاپ مۇشۇنداق كۆپ قېتىم تەكرارلىغاندا ئېرىگەن قوغۇشۇننى قاتمۇ-قات كالتەككە يېپىشتۇرۇپ، سوۋۇتۇش ئارقىلىق ھاسىل بولىدۇ. ئۇنىڭ ئاساسلىق تەركىبى قوغۇشۇن ئوكسىد (PbO).

قوشۇمچە V
# تەييار دورا ياسالمىلىرى تەركىبىدىكى مەزكۇر ئۆلچەمگە كىرگۈزۈلمىگەن ئاساسلىق دورا ماتېرىياللىرى ۋە لايىقلاشتۇرۇلغان دورىلار

1. فەرەنجمۇشكى ئۇرۇقى ( 丁香罗勒子 ) كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك فەرەنجمۇشكى Ocimum gratissimum L. Var. Suave willd. نىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى.
2. سازەج ھىندى ( 三条筋 ) كامفورا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قوۋزاقدارچىن Cinnamomum zeylanicam BL نىڭ قۇرۇتۇلغان يوپۇرمىقى.
3. قىزىل بەھمەن ( 大叶补血草 ) بەھمەن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قىزىل بەھمەن Limonium gmelinii (Willd. )O. ktze نىڭ يىلتىز غولى.
4. ئەنجۈر يوپۇرمىقى ( 无花果叶 ) ئۇجمە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئەنجۈر Ficus carica L نىڭ قۇرۇتۇلغان يوپۇرمىقى.
5. سۇمبۇل تىب ( 毛甘松 ) سۇمبۇل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سۇمبۇل تىب Nardostachys chinensis Batl نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى ۋە يىلتىز غولى.
6. تۈكلۈك رەيھان ( 毛罗勒 ) كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تۈكلۈك رەيھان Ocimum basilicnmL. var(will. )Benty نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستىدىكى قىسمى.
7. گۈلى گاۋزىبان ( 牛舌草花 ) ئەگىلكئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئىتالىيە گاۋزىبان Anchusa italica Retz نىڭ قۇرۇتۇلغان گۈلى.
8. ھەببۇلغار ( 月桂子 ) كامفورا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ھەببۇلغار Laurus nobilis L نىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى.
9. بادام يېغى ( 巴旦油 ) ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بادام Amygdalus communis L نىڭ مېغىزىدىن چىقىرىلىدىغان ياغ.
10. كامازىرىيۇس ( 卡麻孜日尤司 ) مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كەكرە Acroptiol repens (L. )DC نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسى.
11. دۇرنەج ئەقرەبى ( 印度多榔菊根 ) مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك دۇرنەج ئەقرەبى Doronicum hookarii L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.
12. چىلغوزا ( 白皮松子 ) قارىغاي ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شىشەن چىلغوزىسى Pinus gerardiana Wall. نىڭ ئۇرۇقى.
13. زاغۇن ئۇرۇقى ( 芝麻菜子 ) كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زاغۇن Eurca sativa Mill نىڭ ئۇرۇقى.
14. كەتىرا ( 西黄蓍胶 ) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كەتىرا دەرىخى Astragalus gummifer Labillardiere ياكى ئاناتولىيىدە چىقىدىغان كەتىرا ئۇرۇقدىشىنىڭ باشقا ئۆسۈملۈكلىرى غولىدىن ئېلىنىدىغان قۇرۇتۇلغان دەرەخ يېلىمى.
15. گىل ئەرمىنى ( 亚美尼亚红土 ) سىلىكات تۇزلىرى تۈرىدىكى كان مەھسۇلاتى كۆپ سۇ

تەركىبلىك كاۋالىن Halloysite نىڭ بىر خىل قىزىل پارچىسىمان جىنسى.

16. قىسپۇز زەرىرە ( 当药 ) جىنتىيانا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سۆگەل تۈكلۈك سۋېرتسىيا Swertia pseudochinensis Hara نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن ئۆسۈملۈكى.

17. ئەنزۇرۇت ( 肉根黄芪胶 ) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئەنزۇرۇت Astragalus saucocolla Dun نىڭ دەرەخ يېلىمى.

18. ناۋات ( 冰糖 ) ئاق شېكەرنى پىششىقلاپ ئىشلەش ئارقىلىق ھاسىل بولىدىغان تەرتىپسىز يوغان كاللەك كرىستال.

19. چامغۇر ئۇرۇقى ( 芜菁子 ) كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك چامغۇر Brassica rapa L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

20. سۇزاپ ( 芸香 ) سۇزاپ ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سۇزاپ Ruta graveolens L نىڭ قۇرۇتۇلغان يەر ئۈستىدىكى قىسمى.

21. كەرەپشە يىلتىزى ( 芹菜根 ) كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كەرەپشە Apium graveolens L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.

22. مۇرمەككى ( 没药 ) زەيتۇن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك مۇرمەككى Commiphora myrrhe Engl نىڭ مايلىق دەرەخ يېلىمى.

23. موزا ( 没食子 ) دوپ چىنىسى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك موزا دەرىخى Quercus infectoma Oliv نىڭ ياش نوتىسىدا موزا ھەرىسى ئائىلىسىدىكى ھاشارات موزا ھەرىسى Cynips gallae—tinctorice Oliv نىڭ لىچىنكىسى پارازىتلىنىشىدىن ھاسىل بولغان قۇرغاق ھۆررەك.

24. ئۇغۇز سۈت ( 初乳 ) تۆگە ئائىلىسىدىكى ھايۋان قوش لوكىلىق تۆگە Camelus bactrianus L نىڭ چىشىسىنىڭ ئۇغۇز سۈتى.

25. پىستە ( 阿月浑子 ) سىر دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پىستە Pistacia Vera L نىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى.

26. زىرە ( 孜然 ) كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك زىرە Cuminum cyminum L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان مېۋىسى.

27. ئىزخىر ( 青香茅 ) باشاقلىقلار ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئىزخىر Cymbopogon goeringii (steud)A. Camus نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن ئۆسۈملۈكى.

28. شور قەلىمى ( 青盐 ) گالوگېنلىق بىرىكمىلەر تۈرىدىكى ئارىلاشمىلار ئاز بولغان سۈزۈك تاش تۇز Halite نىڭ كرىستالى.

29. بۇيا ئۇرۇقى ( 苦豆子 ) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بۇيا Sophora alopecuroides L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

30. ئالما ( 苹果 ) ئازغان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئالما Cmassia pumila Mill نىڭ يېڭى پىشقان مېۋىسى.

31. شاقاقۇل مىسرى ( 欧玉竹 ) گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك شاقاقۇل مىسرى

Polygonatum officinale All. نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

32. ئاق بەھمەن ( 欧矢车菊根 ) مۇرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئاق بەھمەن Centaurea behen L. نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

33. بىستى پايەنج ( 欧亚水龙骨 ) چىلپايە ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بىستى پايەنج Polypodium vulgare L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

34. سۇمبۇل رۇمى ( 欧缬草 ) سۇمبۇل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سۇمبۇل رۇمى Valeriana bfficinalis L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى ۋە يىلتىز غولى.

35. كۇندۇر ( 乳香 ) زەيتۇن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كۇندۇر دەرىخى Boswellis carterii Birdw نىڭ قوۋزىقىنى يارغاندا سىرغىپ چىققىنىغان مايلىق يېلىمى.

36. جوئدە ( 金石蚕 ) كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك خۇيبەيشاڭكې Teucrium polium L. نىڭ پۈتۈن ئۆسۈملۈكى.

37. سەكبەنەج ( 波斯阿魏 ) كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سەكبەنەج Ferula persica Willd نىڭ دەرەخ يېلىمى.

38. تۆگە لوكا يېغى ( 驼峰油 ) تۆگە ئائىلىسىدىكى ھايۋان قوش لوكىلىق تۆگە Camelus bactrianus L نىڭ يېغىنى كۆيدۈرۈپ تاۋلانغان ياغ.

39. بىخ مارجان ( 珊瑚 ) مارجان قۇرت ئاجرىتىپ چىقارغان كالتسىي كاربوناتلارنىڭ توپلىنىشىدىن ھاسىل بولغان سۇ ئاستى خادا تېشى.

40. سەۋزە ئۇرۇقى ( 胡萝卜子 ) كرېست گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سەۋزە Daucus carota L. var. sativa Dc نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

41. چاققاقئوت ( 荨麻 ) چاققاقئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كەندىر يوپۇرماقلىق چاققاقئوت Vrtica cannabina L نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن ئۆسۈملۈكى.

42. چاققاقئوت ئۇرۇقى ( 荨麻子 ) چاققاقئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كەندىر يوپۇرماقلىق چاققاقئوت Vrtica cannabina L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

43. ھەببى بىلسان ( 香没药树子 ) زەيتۇن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بىلسان Commiphora opobalsamum Eng نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسى.

44. بىلسان مېيى ( 香没药树子油 ) زەيتۇن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بىلسان Commiphora opobalsamum Eng نىڭ ئۇرۇقىدىن تارتىپ چىقىرىلغان ياغ.

45. بادرەنجى بۇيا چىنى ئۇرۇقى ( 香青兰子 ) كالپۇكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك بادرەنجى بۇيا چىنى Dracoce phalum moldarica L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

46. پىياز ئۇرۇقى ( 洋葱子 ) گۈلسامساق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پىياز Allium cepa L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

47. جاۋشىر ( 格蓬脂 ) كۈنلۈكسىمان گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك گالبانۇم Ferula galbaniflua Boissier et Buhse. نىڭ قۇرۇتۇلغان دەرەخ يېلىمى.

48. دورىلىق گاۋزىبان (倒提壶) ئەگىلىكئوت ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك دورىلىق گاۋزىبان Cynuglossum officimale L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.

49. نارمىشكى (铁力木) كامفورا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك نارمىشكى Machilus velutina champ. ex Benth نىڭ قۇرۇتۇلغان گۈلى.

50. پەرسىياۋشان (铁线蕨) غول چېچى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك پەرسىياۋشان Aspleniaceae capillus—veneris L نىڭ قۇرۇتۇلغان پۈتۈن ئۆسۈملۈكى.

51. كاسنە ئۇرۇقى (菊苣子) مۈرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تۈكلۈك كاسنە Cichorium glandolosum Boiss. et. Hout ۋە كاسنە Cichorium intybus L نىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى.

52. كاسنە يىلتىزى (菊苣根) مۈرەككەپ گۈللۈكلەر ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تۈكلۈك كاسنە Cichorium glandnlosum Boiss. et Hout ۋە كاسنە Cichorium intybus L نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى.

53. بىدىمۇشكى (黄花柳花) تال تېرەك ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئۆشكە تال Sslix capera L نىڭ قۇرۇتۇلغان گۈل تىزمىسى.

54. كۆك كەپتەر گۆشى (鸽子肉) كەپتەر ئائىلىسىدىكى هايۋان دالا كەپتىرى Colamba livia Gmelin، تاغ كەپتىرى C. rupestris Pallas، ئۆي كەپتىرى C. livia domestira Gmelin قاتارلىقلار ئىچىدىكى كۆك كەپتەرلەرنىڭ يىڭى گۆشى.

55. تۇربۇت (盒果滕) ئوپېركۇلىنا ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك تۇربۇت Operculina turpethum (L.)Manso نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىز غولى.

56. خىيار شەنبەر (清泻山扁豆) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك سانا دەرىخى Cassia fistula L نىڭ قۇرۇتۇلغان قاسىراقلىق مېۋىسى.

57. چىگىت (棉子) لەيلىگۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك كېۋەز Gossypium berbaceum L نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

58. سېرىقماي (酥油) كالا ئائىلىسىدىكى هايۋان كالا Bos taurus domesticus Gmelin ياكى كالا ئائىلىسىدىكى هايۋان ئۆچكە Capra hircus Linnaeus ياكى قوي Ovis aries Linnaeus نىڭ سۈتىدىن تاۋلىنىپلىنغان ماي.

59. ئۈزۈم تېلى (葡萄藤) ئۈزۈم ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك ئۈزۈم Vitis vinifera L نىڭ يۆگىمەچ غولى.

60. نامازشامگۈل يىلتىزى (紫茉莉根) نامازشام گۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك نامازشامگۈل Mirabilis jalapa L نىڭ تۈگۈنچەك يىلتىزى.

61. قىزىل سەندەل (紫檀香) پۇرچاق ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك قىزىل سەندەل Pterocarpus santalinus L نىڭ ياغاچ قىسمى.

62. قارا تۇز (黑盐) گالوگېنلىق بىرىكمىلەر تۈرىدىكى ئارىلاشمىلىرى بار بولغان قارا رەڭلىك

تاشتۇز Halite نىڭ كرىستالى.

63. لەيلىگۈل ئۇرۇقى (蜀葵子) لەيلىگۈل ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك لەيلىگۈل Althaea rosea (L.) Gavan. نىڭ قۇرۇتۇلغان پىشقان ئۇرۇقى.

64. چۇغلۇق (新疆芍药) ئېيىقتاپان ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك چۇغلۇق Paeonia anomala L ۋە تار يوپۇرماقلىق چۇغلۇق P. hybrida Pall نىڭ تۇگۈنچەك يىلتىزى.

65. بەللۇت (橡子) بۇك دەرىخى ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك دۇب دەرىخى Quercus robur L نىڭ قۇرۇتۇلغان مېۋىسى.

66. سەرتان (螃蟹壳) قىسقۇچپاقا ئائىلىسىدىكى هايۋان جۇڭخۇا تۇتىلىق پەنجىلىك قىسقۇچپاقا Eriocheir sinensisH. Miline—Edwalds ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇقداش هايۋانلارنىڭ قېپى.

67. مۇقەل (穆库没药) زەيتۇن ئائىلىسىدىكى ئۆسۈملۈك مۇقەل دەرىخى Commiphora mukul Engl نىڭ يېلىمى.

# قوشۇمچە VI

## ئۇيغۇر تېبابىتىدە كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ئاتالغۇلارغا ئىزاھات

**1. مىزاج** جانلىق ۋە جانسىز ماددىلارنىڭ ئوت، ھاۋا، سۇ، تۇپراقتىن ئىبارەت تۆت چوڭ ماددىنىڭ ئۆزئارا تەسىر كۆرسىتىشى ئارقىسىدا پەيدا قىلغان تەبىئىتىدىكى خاسلىقى بولۇپ، ئىسسىق، قۇرۇق، ھۆل، سوغۇق دەپ، تۆت خىلغا ئايرىلىدۇ.

**2. خىلىت** ئورگانىزمنىڭ جىگەر تەرىپىدىن پىششىقلاپ ئىشلەپچىقارغان ئوزۇقلۇق ماددىسىنى كۆرسىتىدىغان بولۇپ، خىلىت ئادەتتە تۆت خىل بولىدۇ، يەنى سەپرا خىلتى (تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق) ، قان خىلتى (تەبىئىتى ھۆل ئىسسىق)، بەلغەم خىلتى (تەبىئىتى ھۆل سوغۇق) ۋە سەۋدا خىلتى (تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق) .

**3. غەيرىي تەبىئىي خىلىت** ئورگانىزمدىكى خىلىتلارنىڭ سان ۋە سۈپىتىدە ئۆزگىرىش يۈز بەرگەندە ئورگانىزمدا ھاسىل بولىدىغان غەيرىي تەبىئىي خىلىت بولۇپ، غەيرىي تەبىئىي سەۋدا خىلتى، غەيرىي تەبىئىي قان خىلتى، غەيرىي تەبىئىي بەلغەم خىلتى ۋە غەيرىي تەبىئىي سەپرا خىلىتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**4. نەزلە** مېڭىدە ھاسىل بولىدىغان، يۆتكىلىشچان، كېسەل پەيدا قىلغۇچى سۇيۇقلۇقنى كۆرسىتىدىغان بولۇپ، سوغۇق تەبىئەتلىك ۋە ئىسسىق تەبىئەتلىك دەپ ئىككى خىل بولىدۇ. ئۇ نەپەسلىنىش يولىغا ئېقىپ كىرسە، ئۆپكىدە ياللۇغلىنىشلىق كېسەللىكلەرنى پەيدا قىلىدۇ؛ ھەزىم قىلىش يولىغا ئېقىپ كىرسە، ئاشقازان-ئۈچەيلەردە زىيدىلىنىشنى پەيدا قىلىدۇ.

**5. ئوزۇقلاندۇرغۇچى كۈچلەر** پۈتۈن بەدەننىڭ ھەر قايسى ئۇششاق بۆلەكلىرىدىكى ئوزۇقلاندۇرغۇچى كۈچلەرنى كۆرسىتىدۇ.

**6. تۇتۇپ تۇرغۇچى كۈچ** ئوزۇقلاندۇرغۇچى ماددىلار رولىنى جارى قىلدۇرۇشتىن ئاۋۋال، ئوزۇقلاندۇرغۇچى ماددىلارنى تۇتۇپ تۇرىدىغان كۈچنى كۆرسىتىدۇ.

**7. چىقىرىش كۈچى** كېرەكسىز ماددىلارنى بەدەن سىرتىغا چىقىرىدىغان كۈچنى كۆرسىتىدۇ.

**8. تەبىئىي كۈچلەر** ئادەم بەدىنىدىكى ھەر خىل جىسمانىي ھەرىكەتلەرنى تەمىن ئېتىدىغان كۈچلەرنى كۆرسىتىدۇ.

**9. روھىي كۈچلەر** ئادەم بەدىنىدىكى بارلىق زېھنىي ھەرىكەتلەرنى تەمىن ئېتىدىغان كۈچلەرنى كۆرسىتىدۇ.

**10. ھاياتىي كۈچ** يۈرەك ھەرىكىتىنى تەمىن ئېتىدىغان كۈچنى كۆرسىتىدۇ.

**11. رەئىسى ئەزا** مېڭە، يۈرەك، جىگەر قاتارلىق مۇھىم ئەزالارنى كۆرسىتىدىغان بولۇپ، ئۇلار قالغان ئەزالارنى باشقۇرۇپلا قالماي، بەلكى روھىي كۈچلەرنى، ھاياتىي كۈچلەرنى ۋە تەبىئىي كۈچلەردىن ئىبارەت ئۈچ چوڭ كۈچنى پەيدا قىلالايدۇ ۋە ساقلىيالايدۇ.

**12. دورا تەبىئەت دەرىجىسى** دورىلارنىڭ ئىسسىق، ھۆل، سوغۇق، قۇرۇق قاتارلىق خاس تەبىئىتىنىڭ كۈچلۈكلۈك، ئاجىزلىق دەرىجىسىنى كۆرسىتىدىغان بولۇپ، ئادەتتە تۆت دەرىجىگە بۆلىنىدۇ، بىرىنچى دەرىجە ئەڭ ئاجىز، تۆتىنچى دەرىجە ئەڭ كۈچلۈك.

# 药名笔画索引

## 二画



## 三画



## 四画



## 五画



## 六画



## 七画

## 八画



## 九画

十画



十一画



十二画



十三画



十五画



十六画



十七画



十八画

# 汉语拼音索引

## A



## B



## C



## D



## F



## G



## H



## J

## S



## T



## W



## X



## Y

## Z

# دورا ناملىرىنىڭ ئۇيغۇرچە ئاچقۇچى

## ئا



## ئە



## ب

## خ



## د



## ر



## ز



## س

## ش



## غ



## ق

## ك

## گ



## ل



## م



## ن

ھ



ئو



ئۇ



ئۆ



ئۈ



ئى



ي